# ئيتقادنامه

## (إِيمَانْ وَإِسْلاَمْ)

للعالم الفاضل والوليّ الكامل قطب دائرة الإرشاد غوث الثقلين
حضرة مولانا ضياء الدين الشيخ خالد النقشبندي البغدادي
المتوفى سنة 1242 هـ. [1826 م.] في الشام

با حواشى عالم فاضل حسين حلمى ايشيق بن سعيد استانبولى
المتوفى سنة 1422 هـ. [2001 م.] في إستانبول

**قد اعتنى بطبعه طبعة جديدة بالأوفست**

**مكتبة الحقيقة**




HAKÎKAT KİTÂBEVİ
Darüşşefeka Cad. No: 53 P.K.: 35
**34083** Fâtih-İSTANBUL
Tel: 0212 523 45 56  Fax: 0212 523 36 93
http://www.hakikatkitabevi.com
e-mail: info@hakikatkitabevi.com
HAZİRAN-2024

اين شرح حديث جبرائيل عليه السّلام در عقائد الإسلام تأليف جناب نخبة الأنجاب
پير دستگير مرشد كامل عالم عارف واصل ذى الجناحين ضياء الدين الشيخ خالد
النّقشبندى المجدّدى قدس سرّه وفاض برّه جهة جناب مستغفر عنه الألقاب معروف به:

# ئيتقادنامه

## (إيمان و إسلام)

للعالم الفاضل والوليّ الكامل قطب دائرة الإرشاد غوث الثقلين
حضرة **مولانا ضياء الدين الشيخ خالد** النقشبندي البغدادي
المتوفى سنة 1242 هـ. [1826 م.] في الشام

با حواشى عالم فاضل **حسين حلمى ايشيق** بن سعيد استانبولى
المتوفى سنة 1422 هـ. [2001 م.] في إستانبول

**قد اعتنى بطبعه طبعة جديدة بالأوفست**
**مكتبة الحقيقة**




**يطلب من مكتبة الحقيقة بشارع دار الشفقة بفاتح 57 استانبول–تركيا**

| هجري قمري | هجري شمسي | ميلادي |
|---|---|---|
| 1445 | 1402 | 2024 |

قال رسول الله صلى الله عليه وسلم: (**خيركم من تعلّم القرآن وعلّمه**) وقال ايضا (**خذوا العلم من افواه الرجال**).

ومن لم تتيسّر له صحبة الصالحين وجب له ان يذكّر كتبا من تأليفات عالم صالح وصاحب إخلاص مثل الإمام الرباني المجدد للألف الثاني الحنفي والسيد عبد الحكيم الارواسي الشافعي واحمد التيجاني المالكي ويتعلم الدين من هذه الكتب ويسعى نشر كتب أهل السنة بين الناس ومن لم يكن صاحب العلم أو العمل أو الإخلاص ويدعي أنه من العلماء الحق وهو من الكاذبين من علماء السوء. واعلم انّ علماء أهل السنة هم المحافظون الدين الإسلامي وأمّا علماء السوء هم جنود الشياطين.[1]

(1) لاخير في تعلّم علم ما لم يكن بقصد العمل به مع الإخلاص (الحديقة الندية ج: 1 ص: 366، 367 والمكتوب 36، 40، 59 من المجلّد الأوّل من المكتوبات للإمام الرّبّاني المجدّد للألف الثاني قدّس سرّه)

---

**تنبيه**: إنّ كلاّ من دعاة المسيحية يسعون إلى نشر المسيحية والصهاينة اليهود يسعون إلى نشر الادعاءات الباطلة لحاخاماتها وكهنتها ودار النشر – **الحقيقة** – في استانبول يسعى إلى نشر الدين الاسلامي وإعلائه اما الماسونيون ففي سعي لإمحاء وازالة الاديان جميعا فاللبيب المنصف المتصف بالعلم والادراك يعي ويفهم الحقيقة ويسعى لتحقيق ما هو حق من بين هذه الحقائق ويكون سببا في إنالة الناس كافة السعادة الابدية وما من خدمة اجلّ من هذه الخدمة اسديت إلى البشريّة.

---

**Baskı:** İhlâs Gazetecilik A.Ş.
Merkez Mah. 29 Ekim Cad. İhlâs Plaza No: 11 A/41
34197 Yenibosna-İSTANBUL Tel: 0.212.454 30 00

---

ISBN: 978-9944-0504-9-4

**(سبحان الله وبحمده سبحان الله العظيم)**. بۇ كەلىمەنى تەنزىھنى ئەتتىگەن ۋە ئاخشام يۈز قېتىم ئوقۇغان كىشىنىڭ گۇناھلىرى كەچۈرۈلىدۇ. تەكرار گۇناھ سادىر قىلىشتىن مۇھاپىزەت قىلىنىدۇ. بۇ دۇئا، تۈركچە **(مكتوبات ترجمەسى)** (مەكتۇبات تەرجىمىسى) كىتابىنىڭ 307 ۋە 308- مەكتۇپلىرىدا يېزىلىقتۇر. پۈتۈن دەرتلەرنىڭ يوقىلىشىغىمۇ سەۋەب بولىدۇ.

بِسْمِ اللهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

## [ئىمان ۋە ئىسلام]
## كىرىش سۆز

**بەسمەلە بىلەن باشلايلى كىتابقا ، ئاللاھ ئىسمى ئەڭ ئېسىل بىر پاناھتۇر.**
**نېمەتلىرى سىغماس ھېچ بىر ھېسابقا ، ناھايىتى شەپقەتلىق بىر ئاللاھتۇر.**

ئاللاھۇ تائالا ، دۇنيادا پۈتۈن ئىنسانلارغا مەرھەمەت قىلىدۇ. موھتاج بولغان نەرسىلىرىنى يارىتىپ ، ھەممىلا ئىنسانغا يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. ئەبەدىي سائادەتكە ئېرىشتۈرىدىغان يولنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. نەپسلىرىگە ، يامان دوستلارغا ، زىيانلىق كىتابلارغا ۋە ئەجنەبىي رادىئولارغا ئالدىنىپ ، بۇ سائادەت يولىدىن ئايرىلغانلاردىن ، كۇپۇر ۋە زالالەت يولىغا ئازغانلاردىن ، پۇشايمان بولۇپ ، مەغپىرەت تىلىگەنلەرنى ھىدايەتكە ئېرىشتۈرىدۇ. ئۇلارنى ئەبەدىي پالاكەتتىن قۇتۇلدۇرىدۇ. ئازغۇن ، زالىم بولغانلارغا بۇ نېمەتنى ئېھسان قىلمايدۇ. ئۇلارنى ، ئۆزلىرى ياختۇرغان ، خالىغان كۇپۇر يولىدا تاشلاپ قويىدۇ. ئاخىرەتتە ، جەھەننەمگە كىرىشى كېرەك بولغان مۆمىنلەردىن ، خالىغىنىنى ، ئېھسان بىلەن مەغپىرەت قىلىپ جەننەتكە كىرگۈزىدۇ. ھەر جانلىقنى ياراتقان ، ھەر بارلىقنى ھەر ئان بارلىقتا تۇرغۇزغان ، ھەممىسىنى ، قورقۇنچ ۋە دەھشەتتىن قوغدىغان ، يالغۇز ئۇدۇر. بۇنداق بىر ئاللاھنىڭ شەرەپلىك ئىسمىغا پاناھلىنىپ ، يەنى ئۇنىڭدىن ياردەم كۈتۈپ بۇ كىتابنى يېزىشقا باشلايمىز.

ئاللاھۇ تەئالاغا ھەمد بولسۇن. ئۇنىڭ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا سالات ۋە سالام بولسۇن. ئۇ ئۇلۇغ پەيغەمبەرنىڭ پاك ئەھلى بەيتىگە ۋە ئادىل ، سادىق ئەسھابىنىڭ ھەممىسىگە ، خەيرلىك دۇئالار بولسۇن.

ھەمد ، پۈتۈن نېمەتلەرنى ئاللاھۇ تەئالانىڭ يارىتىپ بەرگەنلىكىگە ئىشىنىش ۋە ئېيتىش دېمەكتۇر. شۈكۈر ، پۈتۈن نېمەتلەرنى ئىسلامىيەتكە ئۇيغۇن قوللىنىش دېمەكتۇر.

ئىسلام دىنىنىڭ ئېتىقادلىرىنى ، ئەمرلىرىنى ۋە چەكلىمىلىرىنى بىلدۈرىدىغان مىڭلارچە كىتاب يېزىلىپ ، بۇلارنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى ، باشقا تىللارغا تەرجىمە قىلىنىپ ، ھەر دۆلەتكە تارقالغان. يەنە بىر تەرەپتىن بولسا ، چىرىك ئىدىيەلىك ، يىراقنى كۆرەلمەيدىغان كىشىلەر ۋە ئىنگلىز جاسۇسلىرىغا ئالدىنىپ كەتكەن جاھىل دىنىي شەخسلەر ، زىندىقلار ، ھەر ۋاقىت ، ئىسلامنىڭ پايدىلىق ، فەيىزلىك ۋە نۇرلۇق ئەھكامىغا ، يەنى ئەمرلىرىگە ، چەكلىمىلىرىگە ھۇجۇم قىلىپ ، ئۇنى داغلاشقا ، ئۆزگەرتىشكە ، مۇسۇلمانلارنى ئالداشقا ئۇرۇندى.

ئىسلام ئالىملىرىنىڭ ھازىرمۇ ، دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا ، ئىسلام ئېتىقادىنى تارقىتىش ، قوغداش بىلەن مەشغۇل بولۇۋاتقانلىقى شۈكران بىلەن كۆرۈلمەكتە. ئىسلامىيەتنى ئەسھابى كىرامدىن ئىشىتىپ ، كىتابلارغا يازغان توغرا يولدىكى ئالىملار **(ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى)** دەپ ئاتىلىدۇ. ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىنى ئوقۇمىغان ياكى چۈشەنمىگەن ، بىر قانچە كىشىنىڭ ، قۇرئانى كەرىمدىن ۋە ھەدىسى شەرىپلەردىن خاتا مەنىلەر چىقىرىپ ، ئۇيغۇنسىز گەپ - سۆز ۋە يازمىلىرى كۆرۈنسىمۇ ، بۇنداق سۆزلەر ۋە يازمىلار ، مۇسۇلمانلارنىڭ مۇستەھكەم ئىمانى قارشىدا يوقىلىپ كەتمەكتە ، بۇ سۆزلەرنى قىلغۇچىلارنىڭ ئىلىمسىز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىشتىن باشقا بىر تەسىرى بولمىغاندۇر.

مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى ئېيتقان ياكى جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇۋاتقاندا كۆرۈلگەن بىر كىشىنىڭ مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى چۈشىنىشكە بولىدۇ. بۇنىڭدىن كېيىن ، بۇ كىشىنىڭ بىر سۆزىدە ، يازمىسىدا ياكى ھەرىكىتىدە ، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ ئېيتقان ئىمان ئەقىدىلىرىگە ئۇيغۇن بولمىغان بىر ئىپادە كۆرۈلسە ، بۇنىڭ كۇپۇر ياكى زالالەت بولغانلىقى ئۆزىگە ئاگلىتىلىدۇ. بۇنىڭدىن ۋاز كېچىشى ، تەۋبە قىلىشى بىلدۈرىلىدۇ. قىسقا ئەقلى ، چىرىك ئىدىيەسى بىلەن جاۋاپ بېرىپ ۋاز

كەچمسە ، بۇ كشنىڭ يولدىن چىققان ياكى مۇرتەت بولغانلىقى ۋەياكى ئىنگلىز كاپىرلىرىغا سېتىلىپ كەتكەنلىكىنى بىلگىلى بولىدۇ. ناماز ئوقۇسا ، ھەجگە بارسا ، ھەر ئىبادەتنى ۋە ياخشىلىقنى قىلسىمۇ ، بۇ پالاكەتتىن قۇتۇلالمايدۇ. كۇپۇرغا سەۋەب بولىدىغان نەرسىدىن ۋاز كەچمىگۈچە ، بۇنىڭدىن تەۋبە قىلمىغۇچە مۇسۇلمان بولالمايدۇ. ھەر مۇسۇلمان ، كۇپۇرغا سەۋەب بولىدىغان نەرسىلەرنى ئۆگىنىپ ، مۇرتەت بولۇشتىن ئۆزىنى مۇھاپىزەت قىلىپ ، كاپىرلارنى ۋە مۇسۇلمان كۆرۈنىدىغان زىندىقلارنى ۋە ئىنگلىز جاسۇسلىرىنى ياخشى تونۇپ ، زەرەرلىرىدىن ساقلىنىشى لازىم.

قۇرئانى كەرىمدىن ۋە ھەدىسى شەرىپلەردىن ، خاتا مەنىلەر چىقىرىلىدىغانلىقنى ، بۇنداقلا يەتمىش ئىككى تۈر ئازغۇن مسۇلمان پىرقىنىڭ مەيدانغا كېلىدىغانلىقنى ، رەسۇلۇللاھ "ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋە سەللەم" ئەپەندىمىز بىلدۈرگەن. **(البريقة)** (ئەلبەرىيقا) ۋە **(الحديقة)** (ئەلهەدىيقا) كىتابلىرى ، بۇ ھەدىسى شەرىپنى ، **(البخاري)** (ئەلبۇخارى) ۋە **(مسلم)** (مۇسلىم) كىتابلىرىدىن ئېلىپ چۈشەندۈرگەن. بۈيۈك ئىسلام ئالىمى ۋە دىن پروفېسسور ئىسمى بىلەن مەيدانغا چىققان بۇ ئازغۇن پىرقىدىكىلەرنىڭ كىتابلىرىغا ، لېكسىيەلىرىگە ئالدانماسلىق ، بۇ دىن ، ئىمان ئوغرىلىرىنىڭ تۇزاقلىرىغا چۈشمەسلىك ئۈچۈن ، ناھايىتى ھوشيار بولۇش لازىمدۇر. بۇ جاھىل مۇسۇلمانلاردىن باشقا ، بىر چەتتىن كوممۇنىست ماسونلار ، بىر چەتتىن خرىستىيان مىسسيونىرلىرى ۋە ئىنگلىزلەرگە سېتىلىپ كەتكەن ۋەھھابىيلەر بىلەن يەھۇدى سىئونىستلىرى يېڭىچە ئۇسۇللار بىلەن مۇسۇلمان پەرزەنتلىرىنى ئالدىماقتا. ئويدۇرما يازمىلار ، فىلىملەر ، تىياتىر ۋە رادىئو ، تېلېۋىزور نەشرىياتى بىلەن ، ئىسلامنى ۋە ئىماننى يوقىتىشقا تىرىشمەكتە. بۇ يولدا مىليونلارچە لىرا سەرپ قىلماقتا. ئىسلام ئالىملىرى "راھىمە ھۇمۇللاھۇ تەئالا"، بۇرۇنلا بۇلارنىڭ ھەممىسىگە كېرەكلىك جاۋابلارنى بېرىپ ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ دىنىنى ، ھۆزۈر ۋە قۇتۇلۇش يولىنى بىلدۈرگەن.

ھەقىقىي ئالىملاردىن ، بۈيۈك ئىسلام ئالىمى ، مەۋلانا خالىدى باغدادىي ئوسمانىينىڭ "قۇددىسە سىررۇھ" **(إعتقادنامه)** (ئېتىقادنامە) كىتابىنى تاللىدۇق. بۇ كىتاب كەماھلى مەرھۇم ھاجى فەيزۇللاھ ئەپەندى تەرىپىدىن تۈركچىگە تەرجىمە قىلىنىپ **(فرائد الفوائد)** (فەرائىدۇل فەۋائىد) ئىسمى بېرىلگەن ۋە ھىجرى1312- يىلىدا مىسىردا بېسىلغان. بۇ تەرجىمە ئەسەرنى ئاددىيلاشتۇرۇپ **(إيمان وإسلام)** (ئىمان ۋە ئىسلام) ئىسمىنى بەردۇق. بىرىنچى نەشرى 1966- يىلىدا بېسىلدى. قىلغان

ئىزاھلىرىمىزنى، كىتابتىن ئايرىش ئۈچۈن، بۇلۇڭ تىرناق [] ئىچىگە يازدۇق. نەشر بولىشىنى نېسىپ قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھۇ تەئالاغا چەكسىز ھەمد ۋە شۈكۈرلەر بولسۇن! بۇ تەرجىمە ئەسەرنىڭ پارسچە بولغان ئەسلى نۇسخىسى، ئىستانبۇل ئۈنىۋېرسىتېتى كۇتۇپخانىسىنىڭ (ibnül Emîn Mahmûd beğ) قىسمىدا (**İ’tikâdnâme**) ئىسمى بىلەن F.2639 نۇمىرىدا مەۋجۇت. تۈركچە تەرجىمىسىنى، (**Hakîkat Kitâbevi**)، (**îman ve İslâm**) ئىسمى بىلەن باستۇرغان.

**(درّ المختار)** (دۇررۇلمۇختار) كىتابىنىڭ يازغۇچىسى پەزىلەتلىك ئالائۇددىينى ھاسكەفىي "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا"، كاپىرنىڭ نىكاھى بابىنىڭ ئاخىرقى بۆلىكىدە، (نىكاھى قىلىنغان بىر قىز بالاغەتكە يەتكەن چاغدا، مۇسۇلمانلىقنى بىلمىسە، نىكاھى بۇزۇلىدۇ. [يەنى مۇرتەت بولىدۇ.] ئاللاھۇ تەئالانىڭ سۈپەتلىرىنى ئۇنىڭغا بىلدۈرۈش كېرەك. ئۇ قىزنىڭمۇ، تەكرارلىشى ۋە بۇلارغا ئىشەندىم دېيىشى لازىمدۇر). ئىبنى ئابىدىين، بۇنى ئىزاھ قىلىپ، (قىز كىچىك چېغىدا ئاتا - ئانىسىغا بىنائەن مۇسۇلماندۇر. بالاغەتكە يەتكەن چاغدا، ئاتا - ئانىسىنىڭ دىنى بويىچە ئىمانى داۋام قىلمايدۇ. ئىسلامىيەتنى بىلمەي تۇرۇپ بالاغەتكە يەتسە، مۇرتەت بولىدۇ. ئىمان ئېيتىلىشى لازىم بولغان ئالتە شەيئىينى ئۆگىنىپ ئىشەنمەي تۇرۇپ ۋە ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكىگە ئىشەنمەي تۇرۇپ، **(كەلىمەئى تەۋھىد)** ئوقۇسا، يەنى (**لَا إِلَهَ إِلَّا اللهُ مُحَمَّدٌ رَسُولُ اللهِ**) دېسىمۇ، مۇسۇلمانلىقى داۋام قىلمايدۇ. **(آمنت بالله...)**دىكى ئالتە نەرسىنى ئۆگىنىپ، بۇلارغا ئىشىنىشى ۋە ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرىنى ۋە چەكلىمىلىرىنى قوبۇل قىلدىم دېيىشى لازىمدۇر.) ئىبنى ئابىدىيننىڭ بۇ سۆزلىرىدىن شۇنى چۈشىنىشكە بولىدۇكى، بىر كاپىر، كەلىمەئى تەۋھىد ئوقۇغۇندا ۋە بۇنىڭ مەنىسىگە قىسقىچە ئىشەنگەندە، مۇسۇلمان بولىدۇ. پەقەت، ھەر مۇسۇلمانغا ئوخشاش، بۇ كىشىنىڭمۇ، ئىمكانىقەدەر، **(آمنت بالله وملائكته وكتبه وَرُسُلِهِ واليوم الآخر وبالقدر خيره وشرّه من الله تعالى والبعث بعد الموت حقّ أشهد أن لا إله إلّا الله وأشهد أنّ محمدا عبده ورسوله)** دېيىپ ئامەنتۇنىڭ ئاساسلىرىنى يادلىشى ۋە مەنىسىنى ۋە ئىسلام ئىلىملىرىدىن ئۆزىگە لازىم بولغانلارنى ياخشى ئۆگىنىشى لازىمدۇر. بىر مۇسۇلمان ئەۋلادىمۇ، بۇ ئالتە نەرسىنى ۋە ئىسلام ئىلىملىرىنى ئۆگەنمىسە ۋە ئىشەنگەنلىكىنى ئېيتمىسە، ئەقلى بولغان ۋە بالاغەتكە يەتكەن چاغدا، مۇرتەت بولىدۇ. ئىمان ئېيتكەندىن كېيىن، **(ئىسلام ئىلىملىرى)**نى،

يەنى پەرزلەرنى ، هاراملارنى ، تاھارەتنى ، غۇسۇلنى ۋە ناماز ئوقۇشنى ۋە ئەۋرەت يەرلرىنى يىپىشنى دەرهال سوراپ ئۆگىنىشمۇ پەرز بولىدۇ. سورۇلغان كىشىنىڭ ئۆگىتىشى ياكى ھەقىقىي دىن كىتابنى بىلدۈرۈشى ، بۇ كىشىگىمۇ پەرز بولىدۇ. سورايدىغان كىشىنى ياكى كىتابنى تاپالمىسا ئىزدىشى پەرز بولىدۇ. ئىزدىمىسە كاپىر بولىدۇ. تاپالىغۇچە بولغان ۋاقىتتا بىلمەسلىكى ئۆزرە بولىدۇ. پەرزلەرنى ۋاقتىدا ئادا قىلمىغان ۋە هارام ئۆتكۈزگەن كىشى جەھەننەمدە ئازاب كۆرىدۇ. ئىماننىڭ ئالتە ئاساسى توغرىسىدا بۇ كىتابىمىزدا ئەتراپلىق ئىلىم باردۇر. هەر مۇسۇلماننىڭ بۇ كىتابنى ياخشى ئوقۇشى ۋە بالىلىرىنىڭ ۋە پۈتۈن تونۇشلىرىنىڭ ئوقۇشى ئۈچۈن غەيرەت كۆرسىتىشى كېرەك.

كىتابىمىزدا ، ئايەتى كەرىمەلەرنىڭ مەنىلىرىنى يازغاندا ، (مەئالەن بۇيرىلدى) دېيىلمەكتە. (مەئالەن) دېمەك ، (تەپسىر ئالىملىرىنىڭ بىلدۈرۈشىچە) دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. چۈنكى ، ئايەتى كەرىمەلەرنىڭ مەنىلىرىنى ، پەقەت رەسۇلۇللاھ "ساللاللاهۇ ئالەيھى ۋە سەللەم" چۈشەنگەن ۋە ئەسهابىغا بىلدۈرگەن. تەپسىر ئالىملىرى ، بۇ ھەدىسى شەرىپلەرنى مۇناپىقلارنىڭ ۋە ئىنگلىز كاپىرلىرىغا سېتىلىپ كەتكەن زىندىقلارنىڭ ، يەنى مەزھەپسىز دىنىي شەخسلەرنىڭ ئۆيدۇرغان ھەدىسلەردىن ئايرىپ ، تاپالمىغان ھەدىسى شەرىپلەر ئۈچۈن ، تەپسىر ئىلمىگە بىنائەن قۇرئانى كەرىمدىن ئۆزلىرى مەنە بەرگەن. ئەرەبچە بىلىدىغان ، پەقەت تەپسىر ئىلىملىرىدىن خەۋىرى يوق دىن جاھىللىرىنىڭ چۈشەنگەنلىرى **(قُرْآنْ تەپسىرى)** دېيىلمەيدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ، ھەدىسى شەرىپتەدە ، **(قۇرئانى كەرىمگە ئۆز چۈشەنچىسى بىلەن مەنە بەرگەن كىشى ، كاپىر بولىدۇ)** دېيىلگەن.

ئاللاهۇ تەئالا ھەممىمىزنى ، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ بىلدۈرگەن توغرا يولدا ماڭغۇزسۇن! ئىسلام جاھىللىرىنىڭ ۋە بۈيۈك ئىسلام ئالىمىغا ئوخشاش ئىسمىلىرى بولغان مەزھەپسىزلەرنىڭ ، مۇناپىقلارنىڭ ياسالما ، مۇغەمبەرانە يالغانلىرىغا ئالدىنىشتىن بىزنى قوغدىسۇن! ئامىن.

(Hakîkat Kitâbevi) نىڭ نەشر قىلغان پۈتۈن كىتابلىرى ، ھەر تىلدە ئىنتېرنېت ۋاستىسى بىلەن پۈتۈن دۇنياغا تارقالماقتا.

**مىلادى: 2001**　　**ھىجرى شەمسى: 1380**　　**ھىجرى قەمەرى: 1422**

---------------------

**تەمبىھ:** مىسسىونىرلار ، خىرىستىيانلىقنى تارقىتىشقا ، يەھۇدىيلەر ، تالمۇتنى تارقىتىشقا ، ئىستانبۇلدىكى ھەقىقەت كىتابىۋى ، ئىسلامىيەتنى تارقىتىشقا ، ماسونلار بولسا ، دىنلەرنى يوقىتىشقا تىرىشماقتا. ئەقلى ، ئىلمى ۋە ئىنساپى بولغان ، بۇلاردىن توغرىسىنى ئىدراك قىلىپ ، چۈشۈنىدۇ. بۇنىڭ تارقىلىشىغا ياردەم قىلىپ ، پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە سائادەتكە ئېرىشىشىگە سەۋەپ بولىدۇ.

بۈگۈن ، دۇنيادىكى مۇسۇلمانلار ، ئۈچ پىرقىگە ئايرىلغاندۇر. بىرىنچىسى ، ئەسھابى كىرامنىڭ يولىدا بولغان ، ھەقىقىي مۇسۇلمانلاردۇر. بۇلار **(ئەھلى سۈننەت)** ۋە **(سۈننىي)** ۋە **(پىرقەيى ناجىيە)**، جەھەننەمدىن قۇتۇلغان پىرقە دېيىلىدۇ. ئىككىنچى پىرقە ، ئەسھابى كىرامغا دۈشمەن بولغانلاردۇر. بۇلار **(شىئىي)** ۋە **(پىرقەيى داللە)** ، يولدىن چىققان پىرقە دېيىلىدۇ. ئۈچىنچىسى ، سۈننىيلەرگە ۋە شىئىيلەرگە دۈشمەن بولغانلاردۇر. بۇلار **(ۋەھھابىي)** ۋە **(نەجدىي)** دېيىلىدۇ. چۈنكى بۇلار ، تۇنجى قېتىم ، ئەرەبىستاننىڭ نەجد شەھرىدە مەيدانغا چىققان. بۇلار **(پىرقەيى مەلئۇنە)**مۇ دېيىلىدۇ. چۈنكى ، بۇلارنىڭ مۇسۇلمانلارغا كاپىر دېگەنلىكى ، تۈركچە **(سعادت أبديه)** (سەئادەتى ئەبەدىييە) ۋە **(قيامت وآخرت)** (قىيامەت ۋە ئاخىرەت) كىتابلىرىدا يېزىلىقتۇر. پەيغەمبىرىمىز بۇنداق دېگەنلەرگە لەنەت قىلغان. مۇسۇلمانلارنى بۇ ئۈچ پىرقىگە ئايرىغان ، يەھۇدىيلەر بىلەن ئىنگلىزلەردۇر.

ھەر مۆمىن ، نەپسىنى تەزكىيە ئۈچۈن ، يەنى يارىتىلىشىدا بار بولغان جاھىللىقتىن ۋە گۇناھلاردىن پاكلىنىش ئۈچۈن ، ھەر ۋاقىت **(لا إله إلا الله)** ئوقۇشى لازىمدۇر ۋە قەلبىنى تاسفىيە ئۈچۈن ، يەنى نەپسىدىن ۋە شەيتاندىن ۋە يامان دوستلاردىن ۋە زەرەرلىك ، يامان كىتابلاردىن كەلگەن ، كۆپۈر ۋە گۇناھلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ، **(أستغفر الله)** ئوقۇشى لازىمدۇر. ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلغان ۋە گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلغان كىشىنىڭ دۇئالىرى قوبۇل بولىدۇ. ناماز ئوقۇمايدىغان ، ئوچۇق كىيىنگەن ئاياللارغا ۋە ئەۋرەت يېرى ئوچۇق بولغانلارغا قارىغان ، ھارام يېيىپ ئىچكەن كىشىنىڭ ، ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلمىغانلىقنى بىلگىلى بولىدۇ. بۇ كىشىنىڭ دۇئالىرى قوبۇل بولمايدۇ.

- 1 -

## باشلىنىش

مەۋلانا خالىدى باغدادىي "قاددەساللاھۇ تەئالا سىررەھۇل ئازىيز"، كىتابىغا باشلاشتىن بۇرۇن، **ئىمامى رابباني ئاھمەد فارۇقىي سەرھەندىي "راھمەتۇللاھى ئالەيھ"نىڭ (مەكتۇبات)** كىتابىنىڭ ئۈچىنچى جىلدىنىڭ ئون يەتتىنچى مەكتۇبىنى يېزىپ، كىتابىغا زىننەت ۋە بەرىكەت بېرىشنى ئىستىگەن. **ئىمامى رابباني** "قۇددىسە سىررۇھ"[1]، بۇ مەكتۇبىدا:

مەكتۇبۇمغا بەسمەلە بىلەن باشلايمەن. بىزلەرگە ھەر نېمەتنى يەتكۈزگەن ۋە ئەڭ بۈيۈك نېمەت بولغان مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندۈرگەن ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامغا ئۈممەت قىلىش بىلەن قىممەتلەندۈرگەن، ئاللاھۇ تەئالاغا ھەمد ۋە شۈكۈرلەر بولسۇن!

ياخشى ئويلاش ۋە چۈشىنىش كېرەككى، ھەر ئىنسانغا ھەر نېمەتنى يەتكۈزگەن، يالغۇز ئاللاھۇ تەئالادۇر. ھەر نەرسىنى بار قىلغان، پەقەت ئۇدۇر. ھەر بارلىقنى، ھەر ئان بارلىقتا تۇرغۇزغان دائىما ئۇدۇر. قۇللاردىكى ئۈستۈن ۋە ياخشى سۈپەتلەر، ئۇنىڭ ئىلتىپاتى ۋە ئېھسانىدۇر. ھاياتىمىز، ئەقلىمىز، ئىلمىمىز، كۈچىمىز، كۆرىشىمىز، ئاڭلىشىمىز، سۆزلىشىمىز. دائىما ئۇنىڭدىندۇر. ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدىغان تۈرلۈك نېمەتلەرنى، ياخشىلىقلارنى يەتكۈزگەن دائىما ئۇدۇر. ئىنسانلارنى قىيىنچىلىقلاردىن، مۇشەققەتلەردىن قۇتۇلدۇرغان، دۇئالارنى قوبۇل قىلغان، دەردلەرنى، بالالارنى كەتكۈزگەن دائىما ئۇدۇر. رىزقلارنى ياراتقان ۋە يەتكۈزگەن يالغۇز ئۇدۇر. ئېھسانى ئۇ قەدەر مولدۇركى، گۇناھكارلارنىڭ رىزقىنى كەسمەيدۇ. گۇناھلارنى يېپىشى ئۇ قەدەر كۆپتۇركى، ئەمرىنى ئاڭلىمىغان، چەكلىمىلىرىدىن ساقلانمىغان ئازغۇنلارنى، ئىنسانلارغا رەزىل ۋە رەسۋا قىلمايدۇ ۋە نومۇس پەردىلىرىنى يىرتمايدۇ. مەغپىرىتى ۋە مەرھەمىتى ئۇ قەدەر كۆپتۇركى، جازا ۋە ئازابقا لايىق بولغانلارغا ئازاب قىلىشتا ئالدىرىمايدۇ. نېمەتلىرىنى، ئېھسانلىرىنى، دوستلىرىغا ۋە دۈشمەنلىرىگە تارقىتىدۇ. ھېچكىمدىن بىر نەرسە ئاسرىمايدۇ. پۈتۈن نېمەتلىرىنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى، ئەڭ قىممەتلىكى بولغان، توغرا يولنى، سەئادەت ۋە

---

(1) ئىمامى رابباني، 1034- يىلىدا [م. 1624] ۋاپات بولدى.

قۇتۇلۇش يولنى كۆرستىپ بېرىدۇ. يولدىن چىقماسلىق ۋە جەننەتكە كىرىش ئۈچۈن رىغبەتلەندۈرىدۇ. جەننەتتىكى چەكسىز نېمەتلەرگە، ئاخىرلاشمايدىغان، تۈگىمەس زوقلارغا ۋە ئۆزىنىڭ رىزاسىغا، سۆيگۈسىگە ئېرىشەلىشىمىز ئۈچۈن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىگە "ساللاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم" ئىتائەت قىلىشىمىزنى ئەمر قىلىدۇ. مانا، ئاللاھۇ تەئالانىڭ نېمەتلىرى قۇياش كەبى مەيداندىدۇر. باشقىلاردىن كەلگەن ياخشىلىقلار، يەنە ئۇنىڭدىن كەلمەكتە. باشقىلارنى ۋاستە قىلغان، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش ئارزۇسىنى بەرگەن، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلالىغۇدەك كۈچ، قۇۋۋەت بەرگەن، يەنە ئۇدۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن، ھەر يەردىن، ھەركىمدىن كەلگەن نېمەتلەرنى يەتكۈزگەن دائىما ئۇدۇر. ئۇنىڭدىن باشقىسىدىن ياخشىلىق، ئېھسان ساقلاش، ئامانەتچىدىن، ئامانەت تەلەپ قىلىشقا، يوقسۇلدىن سەدىقە تەلەپ قىلىشقا ئوخشايدۇ. بۇ سۆزلىرىمىزنىڭ، يېرىدە ۋە توغرا بولغانلىقىنى، جاھىللارمۇ، ئالىملارغا ئوخشاش، نادانلارمۇ، زەكىي، ئۆتكۈر ئىنسانلارغا ئوخشاش بىلىدۇ. چۈنكى، ئاڭلىتىلغانلار، مەيداندا بولغان، ئويلىشىشقىمۇ ئېھتىياج بولمايدىغان ئىلمىلەردۇر.

ئىنساننىڭ، بۇ نېمەتلەرنى يەتكۈزگەن ئاللاھۇ تەئالاغا، كۈچىنىڭ يېتىشىچە شۈكۈر قىلىشى، ئىنسانلىق ۋەزىپىسىدۇر. ئەقلىنىڭ ئەمر قىلغان بىر ۋەزىپە، بىر بۇرچىدۇر. پەقەت، ئاللاھۇ تەئالاغا ئورۇندۇلىشى لازىم بولغان بۇ شۈكۈرنى ئادا قىلىش، ئاسان بىر ئىش ئەمەس. چۈنكى ئىنسانلار، يوقلۇقتىن بار قىلىنغان، ئاجىز، موھتاج، ئەيىبدار ۋە قۇسۇرلۇقتۇر. ئاللاھۇ تەئالا بولسا، دائىما بار، چەكسىز باردۇر. ئەيىبلەردىن، قۇسۇرلاردىن، يىراقتۇر. پۈتۈن ئۈستۈنلۈكلەرنىڭ ئىگىسىدۇر. ئىنسانلارنىڭ ئاللاھۇ تەئالاغا ھېچبىر تەرەپتىن ئوخشاشلىقلىرى، يېقىنلىقلىرى يوقتۇر. بۇنداق تۆۋەن دەرىجىدىكى قۇللار، شۇنداق بىر ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ شۆھرىتىگە يارىشىدىغان بىر شۈكۈر قىلالامدۇ؟ چۈنكى، كۆپ نەرسىلەر باردۇركى، ئىنسانلار ئۇلارنى گۈزەل ۋە قىممەتلىك دەپ قارايدۇ. پەقەت، ئاللاھۇ تەئالا، بۇلارنى يامانلىق بىلىدۇ ۋە ياخشى كۆرمەيدۇ. ھۆرمەت ۋە شۈكۈر دەپ قارىغانلىرىمىز، ياخشى كۆرۈلمىگەن، تۆۋەن نەرسىلەر بولىشى مۇمكىن. بۇنىڭ ئۈچۈندۈركى، ئىنسانلار، ئۆزىنىڭ قۇسۇرلۇق ئەقىللىرى، قىسقا نەزەرلىرى بىلەن ئاللاھۇ تەئالاغا قارشى شۈكۈر، ھۆرمەت بولغۇدەك نەرسىلەرنى تاپالمايدۇ. شۈكۈر قىلىشقا، ھۆرمەت قىلىشقا

يارايدىغان ۋەزىپىلەر ، ئاللاھۇ تەئالا تەرىپىدىن بىلدۈرۈلمىگۈچە ، مەدھىيىلەش دەپ قارىلىدىغان نەرسىلەر ، يامانلاش بولۇشى مۇمكىن.

بۇنىڭ ئۈچۈن ، ئىنسانلارنىڭ ئاللاھۇ تەئالاغا قارشى ، قەلب بىلەن ۋە تىل بىلەن ۋە بەدەن بىلەن قىلىشى ۋە ئىشىنىشى لازىم بولغان شۈكۈر بۇرچى ، قۇللۇق ۋەزىپىلىرى ، ئاللاھۇ تەئالا تەرىپىدىن بىلدۈرۈلگەن ۋە ئۇنىڭ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرى "ساللاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋە سەللەم" تەرىپىدىن مەيدانغا چىقىرىلغان. ئاللاھۇ تەئالانىڭ كۆرسەتكەن ۋە ئەمر قىلغان قۇللۇق ۋەزىپىلىرى **(ئىسلامىيەت)** دېيىلىدۇ. ئاللاھۇ تەئالاغا شۈكۈر ، ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئەكەلگەن يولىغا ئىتائەت قىلىش بىلەن بولىدۇ. بۇ يولغا ئۇيغۇن بولمىغان ، بۇنىڭ تېشىدا قالغان ھېچبىر شۈكۈرنى ، ھېچبىر ئىبادەتنى ، ئاللاھۇ تەئالا قوبۇل قىلمايدۇ ، ياختۇرمايدۇ. چۈنكى ، ئىنسانلارنىڭ ، ياخشى ، گۈزەل دەپ قارىغان كۆپ نەرسىلەر باركى ، ئىسلامىيەت ، بۇلارنى ياختۇرمايدۇ ۋە بۇلارنىڭ يېقىمسىز ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ.

دېمەككى ، ئەقلى بولغان ئىنسانلارنىڭ ، ئاللاھۇ تەئالاغا شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامغا ئىتائەت قىلىشى لازىمدۇر. ئۇنىڭ يولى **(ئىسلامىيەت)** دېيىلىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامغا ئىتائەت قىلغان كىشى **(مۇسۇلمان)** دېيىلىدۇ. ئاللاھۇ تەئالاغا شۈكۈر قىلىشنى ، يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامغا ئىتائەت قىلىش **(ئىبادەت قىلىش)** دېيىلىدۇ. ئىسلام ئىلىملىرى ئىككىگە ئايرىلىدۇ: دىن ئىلىملىرى ۋە پەن ئىلىملىرى. دىندا ئىسلاھاتچىلار ، دىن ئىلىملىرىنى **(سكولاستىك ئىلىملەر)** ، پەن ئىلىملىرىنى **(راتسىئونال ئىلىملەر)** دەپ ئاتايدۇ. دىن ئىلىملىرىمۇ ئىككىگە ئايرىلىدۇ:

1- قەلب بىلەن ئېتىقاد قىلىنىشى ، يەنى ئىشىنىلىنىشى لازىم بولغان ئىلىملەردۇر. بۇ ئىلىملەر **(اصول دين)** (ئۇسۇلى دىن) ياكى **(إيمان)** (ئىمان) ئىلىملىرى دېيىلىدۇ. قىسقىسى ، **(إيمان)** (ئىمان) مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ بىلدۈرگەن ئالتە نەرسىگە ئىشىنىش ۋە ئىسلامىيەتنى قوبۇل قىلىش ۋە كۇپۇر ئالامىتى بولغان نەرسىلەرنى سۆزلەشتىن ۋە قوللىنىشتىن ساقلىنىشتۇر. ھەر مۇسۇلماننىڭ ، كۇپۇر ئالامىتى بولغان نەرسىلەرنى ئۆگىنىشى ۋە بۇلاردىن ساقلىنىشى لازىمدۇر. ئىمانى بولغان كىشى (مۇسۇلمان) دېيىلىدۇ.

2- بەدەن بىلەن ياكى قەلب بىلەن ئورۇندىلىدىغان ۋە ساقلىنىدىغان

ئىبادەت ئىلمىلىرىدۇ. ئورۇندۇلىشى ئەمر قىلىنغان ئىلمىلەر **(پەرز)**، ساقلىنىلىشى ئەمر قىلىنغان ئىلمىلەر **(هارام)** دېيىلىدۇ. بۇلار **(فۇرۇئى دىن)** ياكى (ئاھكامى ئىسلامىييە) ۋەياكى (ئىسلامىيەت) ئىلمىلىرى دېيىلىدۇ.

[هەركىمگە تۇنجى لازىم بولغان ئىش ، **(كەلىمەئى تەۋھىد)** ئوقۇش ۋە بۇنىڭ مەنىسىگە ئىشىنىشتۇر. كەلىمەئى تەۋھىد **(لا ئىلاهە ئىللاللاھ مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ)**دۇر. بۇنىڭ مەنىسى (ئاللاھ باردۇر ۋە بىردۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام ، ئۇنىڭ پەيغەمبىرىدۇر)دۇر. بۇنىڭغا ئىشىنىش (ئىمان ئېيتىش) ۋە (مۇسۇلمان بولۇش) دېيىلىدۇ. ئىشەنگەن ئىنسان **(مۆمن)** ۋە **(مۇسۇلمان)** دېيىلىدۇ. ئىماننىڭ داۋاملىق بولۇشى لازىمدۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ، كۇپۇرغا سەۋەب بولىدىغان ئىشلارنى قىلىشتىن ۋە كۇپۇر ئالامىتى بولغان نەرسىلەرنى قوللىنىشتىن ساقلىنىش لازىمدۇر.

قۇرئانى كەرىم ئاللاھ كالامىدۇر. ئاللاھۇ تەئالا ، ئىسمى جەبرائىل ئەلەيھىسسەلام بولغان پەرىشتە بىلەن ، قۇرئانى كەرىمنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامغا يەتكۈزگەندۇر. قۇرئانى كەرىمنىڭ كەلىمىلىرى ئەرەبچىدۇر. پەقەت ، بۇ كەلىمىلەرنى تىزگەن ئاللاھۇ تەئالادۇر. قۇرئانى كەرىمدىكى ئەرەپچە كەلىمىلەر ، ئاللاھۇ تەئالا تەرىپىدىن تىزىلگەن ئايەتلەر ھالىتىدە ، ھەرپ ۋە كەلىمە بولۇپ كەلگەندۇر. بۇ ھەرپ ۋە كەلىمىلەرنىڭ مەنىسى كالامى ئىلاھىينى توشىماقتا. بۇ ھەرپلەر ، كەلىمىلەر **(قرآن)** (قۇرئان) دېيىلىدۇ. كالامى ئىلاھىينى كۆرسەتكەن مەنىلەرمۇ قۇرئاندۇر. بۇ كالامى ئىلاھىي بولغان قۇرئان مەخلۇق ئەمەستۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ باشقا سۈپەتلىرىگە ئوخشاش ئەزەلىي ۋە ئەبەدىيدۇر. جەبرائىل ئەلەيھىسسەلام ھەر يىل بىر قېتىم كېلىپ ، ئۇ ۋاقىتقىچە نازىل بولغان قۇرئانى كەرىمنى ، لەۋھىل مەھفۇزدىكى تەرتىپىگە ئاساسەن ئوقۇپ ، پەيغەمبەرىمۇ تەكرارلايتتى. ئاخىرەتكە تەشرىپ قىلىدىغان يىلدا ، ئىككى قېتىم كېلىپ ، ھەممىسىنى بىللە ئوقۇدى. پەيغەمبىرىمىز ۋە ئەسھابىنىڭ كۆپىنچىسى ، قۇرئانى كەرىمنىڭ ھەممىسىنى يادلىغان ئىدى. ئاخىرەتكە تەشرىپ قىلغان يىلى خەلىپە ئەبۇ بەكرى سىددىيق ، يادلىغانلارنى توپلاپ ، يېزىلغانلارنى ئەكەلدۈرۈپ ، بىر ھەيئەتكە پۈتۈن قۇرئانى كەرىمنى يازدۇردى. بۇنداقلا **(مصحف)** (مۇسھاف) دېيىلىدىغان بىر كىتاب مەيدانغا كەلدى. ئوتتۇز ئۈچ مىڭ ساھابىي ، بۇ مۇسھافنىڭ ھەر ھەرپىنىڭ تولۇق ۋە

توغرا تەرتىپتە ئىكەنلىكىگە سۆز بىرلىكى بىلەن قارار قىلدى.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ سۆزلىرى **(ھەدىسى شەرىپ)** دېيىلىدۇ. بۇلاردىن، مەنىسى ئاللاھۇ تەئالا تەرىپىدىن، كەلىمىلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام تەرىپىدىن بولغان ھەدىسى شەرىپلەر **(ھەدىسى قۇدسىي)** دېيىلىدۇ. ھەدىس كىتابلىرى كۆپتۇر. بۇلاردىن، **(بۇخارىي)** ۋە **(مۇسلىم)** كىتابلىرى مەشھۇردۇر.

ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرىدىن، ئىشىنىلىدىغان ئىلمىلەر **(ئىمان)**، ئورۇندىلىدىغانلار **(پەرز)**، ساقلىنىلىدىغانلار **(ھارام)** دېيىلىدۇ. پەرزلەر ۋە ھاراملار **(ئاھكامى ئىسلامىييە)** دېيىلىدۇ. ئىسلام ئىلمىلىرىدىن ھەر قايسى بىرىگە ئىشەنمىگەن ئىنسان **(كاپىر)** دېيىلىدۇ.

ئىنسانغا ئىككىنچى لازىم بولغان ئىش، قەلبىنى پاكلاشدۇر. قەلب دېيىلگەندە، ئىككى نەرسە بىلىنىدۇ. كۆكسىمىزدىكى گۆش پارچىسىنى ھەمملا كىشى قەلب دەيدۇ. يۈرەك دەپ ئاتىلىدىغان بۇ قەلب، ھايۋانلاردىمۇ باردۇر. ئىككىنچى قەلب، يۈرەكتىكى كۆرۈلمەيدىغان قەلبدۇر. بۇ قەلب (كۆڭۈل) دېيىلىدۇ. دىن كىتابلىرىدا يېزىلىق بولغان قەلب، بۇ قەلبدۇر. ئىسلام ئىلمىلىرىنىڭ ئورنى بۇ قەلبدۇر. ئىشەنگەن ۋە ئىشەنمىگەنمۇ بۇ قەلبدۇر. ئىشەنگەن قەلب، پاكىزدۇر. ئىشەنمىگەن قەلب پاكىزە ئەمەس، ئۆلۈكتۇر. قەلبىنىڭ پاكىزە بولۇشى ئۈچۈن ئىرىشىش، بىرىنچى ۋەزىپىمىزدۇر. ئىبادەت قىلىش، بولۇپمۇ ناماز ئوقۇش ۋە ئىستىغفار ئوقۇش قەلبنى پاكىزلايدۇ. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇيرىدىكى، **(كۆپ ئىستىغفار ئوقۇڭلار! ئىستىغفار دۇئاسىنى ئوقۇشقا داۋام قىلغان كىشىنى، ئاللاھۇ تەئالا كېيسەللىكلەردىن، ھەر دەردتىن قوغدايدۇ. ھېچ ئۈمىد قىلمىغان يەردىن رىزقلاندۇرىدۇ.)** ئىستىغفار **(ئەستاغفىرۇللاھ)** دېمەكتۇر. دۇئالارنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن، ئوقۇغان كىشىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى، گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلىشى، دۇئانىڭ مەنىسىنى بىلىشى ۋە ئىشەنچ بىلەن ئوقۇشى لازىمدۇر. قارلاپ كەتكەن قەلب بىلەن ئوقۇلغان دۇئا قوبۇل بولمايدۇ. ئۈچ قېتىم دۇئا ئوقۇغان ۋە بەش ۋاقىت نامازغا داۋام قىلغان كىشىنىڭ قەلبىمۇ پاقىزلىنىدۇ ۋە ئوقۇشقا باشلايدۇ. قەلب ئوقۇماي تۇرۇپ پەقەت ئېغىز بىلەن ئوقۇلغان دۇئانىڭ پايدىسى بولمايدۇ.

ئىسلام دىنىنىڭ بىلدۈرگەن دىن ئىلمىلىرى، **(ئەھلى سۈننەت)** ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىدا يېزىلىق ئىلمىلەردۇر. ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ بىلدۈرگەن ئىمان ۋە

ئىسلام ئۆلىمالىرى ئارىسىدا ، مەنىلىرى ئوچۇق بولغان (**ناسسلار**)دىن ، يەنى ئايەتى كەرىمىلەردىن ۋە ھەدىسى شەرىپلەردىن ھەر قايسى بىرسىگە ئىشەنمىگەن كىشى (**كاپىر**) بولىدۇ. ئىشەنمىگەنلىكىنى يوشۇرسا ، (**مۇناپىق**) دېيىلىدۇ. ھەم يوشۇرۇپ ، ھەم مۇسۇلمان كۆرۈنۈپ مۇسۇلمانلارنى ئالداشقا تىرىشسا ، بۇ كىشى (**زىندىق**) دېيىلىدۇ. مەنىسى ئوچۇق بولمىغان ناسسلارنى خاتا تەۋىل قىلىپ ، خاتا ئىشەنسە ، كاپىر بولمايدۇ. پەقەت ، ئەھلى سۈننەتنىڭ توغرا يولىدىن ئايرىلغانلىقى ئۈچۈن ، جەھەننەمگە كىرىدۇ. بۇ كىشى ، مەنىسى ئوچۇق بولغان ناسسلارغا ئىشەنگەنلىكى ئۈچۈن ، ئازابتا چەكسىز قالماي ، جەھەننەمدىن چىقىرىلىپ ، جەننەتكە كىرگۈزىلىدۇ. بۇلار (**بىدئەت ئەھلى**) ياكى (زالالەت پىرقىلىرى) دېيىلىدۇ. يەتمىش ئىككى زالالەت پىرقىسى باردۇر. بۇلارنىڭ ۋە كاپىرلارنىڭ ، مۇرتەتلەرنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرىنىڭ ۋە ئىنسانلارغا قىلغان ياخشىلىقلىرىنىڭ ، خىزمەتلىرىنىڭ ھېچبىرى قوبۇل قىلىنمايدۇ ، ئاخىرەتتە ئىشقا يارىمايدۇ. ئېتىقادى توغرا بولغان مۇسۇلمانلار (**ئەھلى سۈننەت ۋەلجەمائەت**) ياكى (**سۈننىي**) دېيىلىدۇ. سۈننىي بولغانلار ، ئىبادەت قىلىشتا تۆت مەزھەبكە ئايرىلغاندۇر. بۇ تۆت مەزھەبتىكىلەر ، بىربىرلىرىنىڭ ئەھلى سۈننەت ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ ۋە بىربىرلىرىنى سۆيىدۇ. تۆت مەزھەبنىڭ بىرسىدە بولمىغان بىر كىشى ، ئەھلى سۈننەت بولمايدۇ. ئەھلى سۈننەت بولمىغان كىشىنىڭ بولسا ، كاپىر ياكى بىدئەت ئەھلى بولىدىغانلىقىنى ، ئىمامى راببانىينىڭ مەكتۇبلىرىدا ، خۇسۇسەن بىرىنچى جىلدىنىڭ ئىككى يۈز سەكسەن ئالتىنچى مەكتۇبىدا ۋە (**درّ المختار**) (دۇررۇلمۇختار)نىڭ تاھتاۋىي شەرھىنىڭ (زەبايىھ) قىسمىدا ۋە (**البصائر لمنكري التوسل بأهل المقابر**) (ئەلبەسائىر لىمۇنكىرىتتەۋەسسۇلى بىئەھلىل مەقابىر) كىتابىدا ۋەسىقىلىرى بىلەن يېزىلىقتۇر. بۇ ئىككى كىتاب ئەرەبچىدۇر. ئىككىنچىسى ، ھىندىستاندا يېزىلىپ بېسىلغان بولۇپ ، 1395- يىلىدا [م. 1975] ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن ئىستانبۇلدا Hakîkat Kitâbevi تەرىپىدىن تۆز باسما بىلەن كۆپ قېتىم بېسىلغان.

تۆت مەزھەبنىڭ بىرسىگە بىنائەن ئىبادەت قىلغانلار ، گۇناھ ئۆتكۈزسە ياكى ئىبادەتلىرىدە قۇسۇر كۆرسەتسە ۋە تەۋبە قىلسا ، گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. تەۋبە قىلمىسا ، ئاللاھۇ تەئالا ، بۇلارنى ، خالىسا مەغپىرەت قىلىپ ، جەھەننەمگە ھېچ كىرگۈزمەيدۇ. خالىسا ، گۇناھلىرى قەدەر ، ئازاب قىلىسمۇ ، ئۇلار يەنە ئازابتىن قۇتۇلىدۇ. دىندا زۆرۈر مەلۇم بولغان ، يەنى جاھىللارنىڭمۇ ئاڭلىغان ، ئوچۇق

بلىنگەن ئىلىملەردىن ھەر قايسى بىرسىگە ئىشەنمىگەنلەر، جەھەننەمدە چەكسىز ئازاب كۆرىدۇ. بۇلار (**كاپىر**) ۋە (**مۇرتەت**) دېيىلىدۇ.

كاپىرلار، كىتابلىق ۋە كىتابسىز بولۇپ ئىككىگە ئايرىلىدۇ. مۇسۇلمان ئەۋلادى بولۇپ، كېيىن دىنىدىن چىقىپ كاپىر بولغان كىشى، (**مۇرتەت**) دېيىلىدۇ. ئىبنى ئابىدىن "راھىمەھۇللاھۇ تەئال"، شىرك سەۋەبى بىلەن نىكاھى ھارام بولىدىغانلارنى بىلدۈرگەندە: (مۇرتەد، مۇلھىد، زىندىق، مەجۇسىي، بۇدپەرەست، بۇرۇنقى يۇنان پەلسەپىچىلىرى، مۇناپىق، يەتمىش ئىككى پىرقىدىن ھەددىدىن زىيادە ئازغۇنلۇق قىلىپ كاپىر بولغانلار، [بەرەھمەن، بۇدىست]، باتىنىي، ئىباھىي ۋە دۇرزىي دېيىلىدىغان كىشىلەر، ھەممىسى كىتابسىز كاپىرلاردۇر). كوممۇنىست ماسونلارمۇ مۇشۇنداقتۇر. خىرىستىيانلارنىڭ ۋە يەھۇدىيلەرنىڭ، كۆكتىن نازىل بولغان ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن ئۆزگەرتىلىپ بۇزۇلۇپ كەتكەن (**تەۋرات**) ۋە (**ئىنجىل**) كىتابلىرىغا ئىشەنگەنلىرى كىتابلىق كاپىرلاردۇر. بۇلار، ھەر قايسى بىر مەخلۇقتا (ئۇلۇھىيەت سۈپىتى)نىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىشەنسە، (**مۇشرىك**) بولىدۇ. ئاللاھۇ تەئالانىڭ (**سىفاتى زاتىيىە**)سى ۋە (**سىفاتى سۇبۇتىيىە**)سى (**ئۇلۇھىيەت سۈپەتلىرى**) دېيىلىدۇ.

كىتابلىق ياكى كىتابسىز ھەرقايسى بىر كاپىر، مۇسۇلمان بولغاندا، جەھەننەمگە كىرىشتىن قۇتۇلىدۇ. ھېچ گۇناھسىز پاك بىر مۇسۇلمان بولىدۇ. پەقەت، (**سۈننىي**) بىر مۇسۇلمان بولىشى لازىمدۇر. سۈننىي بولۇش دېمەك، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىدىن بىرسىنىڭ "راھىمە ھۇمۇللاھۇ تەئالا" كىتابىنى ئوقۇپ، ئۆگىنىپ، ئىمانىنىڭ، سۆزلىرىنىڭ ۋە ئىشلىرىنىڭ بۇنىڭغا ئۇيغۇن بولىشى دېمەكتۇر. دۇنيادا بىر كىشىنىڭ مۇسۇلمان بولۇپ بولمىغانلىقى، زۆرۈرىيەت بولماي تۇرۇپ، ئاشكارا قىلغان گەپ - سۆزلىرىدىن ۋە ئىشلىرىدىن بىلىنىدۇ. بۇ كىشىنىڭ ئاخىرەتكە ئىمان بىلەن كېتىپ كەتمەيدىغانلىقى، ئاخىرقى نەپەسدە ئېنىق بولىدۇ. چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەن ئەركەك ياكى ئايال بىر مۇسۇلمان، پاك قەلب بىلەن، تەۋبە قىلسا، گۇناھلىرى، مۇھەققەق مەغپىرەت قىلىنىدۇ. گۇناھسىز پاك - پاكىزە بولىدۇ. (**تەۋبە**)نىڭ نېمە ئىكەنلىكى ۋە تەۋبىنىڭ قانداق قىلىنىدىغانلىقىنى ئىلمىھال كىتابلىرىدا، مەسىلەن تۈركچە ۋە ئەرەبچە (**ئىمان ۋە ئىسلام**) ۋە (**سەئادەتى ئەبەدىيە**) كىتابىدا ئۆزۈن بىلدۈرۈلگەن.

- 2 -

## ئىمان ۋە ئىسلام

بۇ (**ئېتىقادنامە**) كىتابىدا ، رەسۇلۇللاھنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋە سەللەم" (**ئىماننى ۋە ئىسلامنى**) ئاڭلاتقان ھەدىسى شەرىپى چۈشەندۈرۈلىدۇ. بۇ ھەدىسى شەرىپنىڭ بەرىكىتى بىلەن ، مۇسۇلمانلارنىڭ ئېتىقادلىرىنىڭ تاماملىنىدىغانلىقى [قۇۋۋەتلىنىدىغانلىقى] ، بۇنىڭ بىلەن ، سالاھقا ۋە سەئادەتكە ئېرىشىدىغانلىقىنى ۋە جۇرۇمى ، گۇناھى كۆپ بولغان بۇ خالىدىنىڭمۇ "قۇددىسە سىررۇھ" قۇتۇلىشىغا سەۋەب بولىدىغانلىقىنى ئۈمىد قىلماقتىمەن.

ھېچ بىر نەسىگە ئېھتىياجى بولمىغان ۋە كەرەمى ، ئېھسانى مول بولغان ۋە قۇللىرىغا ناھايىتى شەپقەتلىك بولغان ئاللاھۇ تەئالاغا گۈزەل ئېتىقادىم شۇنداقتۇركى ، سەرمايىسى ئاز ، قەلبى قارا بولغان بۇ پېقىر خالىدىنىڭ ئورۇنسىز سۆزلىرىنى مەغپىرەت قىلغاي ۋە قۇسۇرلۇق ئىبادەتلىرىنى قوبۇل قىلغاي! يالغانچى ، ئالدامچى شەيتاننىڭ يامانلىقلىرىدىن [ۋە ئىسلام دۈشمەنلىرىنىڭ يالغان ، خاتا سۆزلىرىگە ۋە يازمىلىرىغا ئالدىنىشتىن] قوغداپ ، شاد قىلغاي! مەرھەمەتلىكلەرنىڭ ئەڭ مەرھەمەتلىكى ۋە ئېھسان ئىگىلىرىنىڭ ئەڭ مەردى پەقەت ئاللاھۇ تەئالادۇر.

ئىسلام ئالىملىرى بۇيرىدىكى ، (**مۇكەللەف**) بولغان ، يەنى ئەقلى بولغان ۋە بالاغەتكە يەتكەن ، ئايال ، ئەركەك ھەر مۇسۇلماننىڭ ، [ئاللاھۇ تەئالانى تونىشى ، بىلىشى ، يەنى] ئاللاھۇ تەئالانىڭ سىفاتى زاتىييەسىنى ۋە سىفاتى سۇبۇتىييەسىنى ، توغرا بىلىشى ۋە ئىشىنىشى لازىمدۇر. ھەركىمگە تۇنجى پەرز بولغان ئىش بۇدۇر. بىلمەسلىكى ئۆزرە بولمايدۇ. بىلمەسلىك گۇناھ بولىدۇ. ئاھمەد ئوغلى خالىدى باغدادىينىڭ بۇ كىتابنى يېزىشى ، باشقىلىرىغا ئۇستۇنلۇك ۋە ئىلىم كۆرسىتىش ۋە شۆھرەت ئىگىسى بولۇش ئۈچۈن ئەمەس. بىر يادىگار ، خىزمەت قالدۇرۇش ئۈچۈندۇر. ئاللاھۇ تەئالا ، بۇ ئاجىز بولغان خالىدقا[1] ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا ئۆز قۇۋۋىتى بىلەن ۋە رەسۇلىنىڭ مۇبارەك رۇھىنىڭ ياردىمى بىلەن مەدەت بەرسۇن! ئامىن.

[ئاللاھۇ تەئالانىڭ (**سىفاتى زاتىييە**)سى ئالتىدۇر. بۇلار: ۋۇجۇد (**وجود**) ، قىدەم (**قدم**) ، بەقا (**بقاء**) ، ۋاھدانىييەت (**وحدانية**) ، مۇھالەفەتۇن لىلھاۋادىس (**مخالفة للحوادث**)

---

([1]) خالىدى باغدادىي ، 1242- يىلىدا [م. 1826] شامدا ۋاپات بولدى.

ۋە قىيامۇ بىنەفسىھي **(قيام بنفسه)**`دۇر. ۋۇجۇد ، ئۆزلىكىدىن بار بولۇش دېمەكتۇر. قىدەم ، بارلىقىنىڭ ئىلگىرىسى ، باشلانغۇچى بولماسلىقتۇر. بەقا ، بارلىقى چەكسىز بولۇشتۇر. ھېچ يوق بولماسلىقتۇر. ۋاھدانىييەت ، ھېچ بىر جەھەتتىن شېرىكى ، نازىيرى ، ئوخششى بولماسلىقتۇر. مۇھالەفەتۇن لىلھاۋادىس ، ھېچبىر نەرسىسىدە ، ھېچبىر مەخلۇققا ، ھېچبىر جەھەتتىن ئوخشىماس دېمەكتۇر. قىيامۇ بى نەفسىھي ، بارلىقى ئۆزىدىندۇر ، دائىما بار بولىشى ئۈچۈن ، ھېچبىر نەرسىگە موھتاج ئەمەستۇر ، دېمەكتۇر. بۇلارنىڭ ، مەخلۇقلارغا ھېچبىر سۈرەتتە تەئاللۇقلىرى ، مۇنەسىۋەتلىرى يوقتۇر. بەزى ئالىملار ، ۋاھدانىييەت ۋە مۇھالەفەتۇن لىلھاۋادىسنىڭ ئوخشاش ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ ، **(سىفاتى زاتىييە بەشتۇر)** دەپ ئېيتقان].

ئاللاھۇ تەئالادىن باشقا ھەر نەرسە ، **(ماسىۋا)** ياكى **(ئالەم)** دېيىلىدۇ. ھازىر باشقىلار تەرىپىدىن **(تەبىئەت)** دېيىلمەكتە. ئالەملەرنىڭ ھەممىسى يوق ئىدى. ھەممىسىنى ئاللاھۇ تەئالا ياراتتى. ئالەملەرنىڭ ھەممىسى ، مۇمكىندۇر ۋە ھادىستۇر. يەنى ، يوق ئىكەن بار بولىشى مۇمكىن ۋە بار ئىكەن يوق بولىشى مۇمكىن ۋە يوق ئىكەن بار بولغاندۇر. **(ئاللاھۇ تەئالا بار ئىدى ، ھېچبىر نەرسە يوق ئىدى)** ھەدىسى شەرىپى ، بۇنى بىلدۈرمەكتە.

ئالەمنىڭ ھادىس بولغانلىقىنى كۆرسىتىدىغان ئىككىنچى دەلىل بولسا ، ئالەمنىڭ ھەر ۋاقىت بۇزۇلۇپ ئۆزگىرىشىدۇر. ھەر نەرسە ئۆزگىرىمەكتە. قادىيم بولغان ، ھېچ ئۆزگەرمەس. ئاللاھۇ تەئالانىڭ زاتى [يەنى ئۆزى] ۋە سۈپەتلىرى مۇشۇنداقتۇر. بۇلار ھېچ ئۆزگەرمەيدۇ. [ھالبۇكى ئالەمدە ، فىزىكا ۋەقەلىرىدە ، ماددىلارنىڭ ھالەت ئۆزگىرىشى بولىدۇ. خىمىيە رېئاكسىيەلىرىدە ، ماددىلارنىڭ ئۆزى ، قۇرۇلىشى ئۆزگىرىدۇ. جىسىملارنىڭ يوقىلىپ باشقا جىسىمغە ئايلانغانلىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. بۈگۈن ، يېڭى بىلىنگەن ئاتوم ئۆزگىرىشلىرىدە ۋە يادرو رېئاكسىيەلىرىدە ، ماددا ، ئېلېمېنتمۇ يوق بولۇپ ، ئېنېرگىيەگە ئۆزگەرمەكتە.] ئالەملەرنىڭ بۇنداق ئۆزگىرىشلىرى ، بىربىرلىرىدىن ھاسىل بولۇشلىرى ، چەكسىزدىن كېلەلمەيدۇ. بىر باشلانغۇچى بولۇشى ، يوقتىن بار قىلىنغان ئەڭ باشتىكى ماددىلاردىن ، ئېلېمېنتلاردىن ھاسىل بولۇشى لازىمدۇر.

ئالەمنىڭ مۇمكىن بولغانلىقىغا ، يەنى يوقلۇقتىن بار بولالايدىغانلىقىغا باشقا بىر دەلىل بولسا ، ئالەمنىڭ ھادىس بولۇشىدۇر. يەنى ، ھەر نەرسىنىڭ يوقلۇقتىن

بار بولالىشىدۇر. [ۋۇجۇد، بار بولۇش دېمەكتۇر. ئۈچ خىل ۋۇجۇد باردۇر: بىرىنچىسى **(ۋاجىبۇل ۋۇجۇد)** دۇر. يەنى، بارلىقى لازىم بولغان ۋۇجۇددۇر. دائىما باردۇر. ئىلگىرىسى ۋە چەكسىز ئاخىرلاردا ھېچ يوق بولمايدۇ. يالغۇز ئاللاھۇ تەئالا ۋاجىبۇل ۋۇجۇددۇر. ئىككىنچىسى، **(مۇمتەنىئۇل ۋۇجۇد)**دۇر. يەنى، بار بولالمايدۇ. دائىما يوق بولۇشى لازىمدۇر. شېرىكى- بارى مۇشۇنداقتۇر. يەنى، ئاللاھۇ تەئالاغا ئورتاق، ئاللاھۇ تەئالاغا ئوخشاش ئىككىنچى بىر تەڭرى بار بولالمايدۇ. ئۈچىنچىسى، **(مۇمكىنۇل ۋۇجۇد)**دۇر. يەنى، بارمۇ بولۇشى مۇمكىن، يوقمۇ بولۇشى مۇمكىن. پۈتۈن ئالەملەر، مەخلۇقلار دائىما مۇشۇنداقتۇر. **(ۋۇجۇد)** كەلىمىسىنىڭ ئەكسى **(ئادەم)** كەلىمىسىدۇر. ئادەم، يوقلۇق دېمەكتۇر. ئالەملەر، يەنى ھەر نەرسە، بار بولۇشتىن ئاۋۋال ئادەمدە ئىدى. يەنى يوق ئىدى.]

مەۋجۇد، يەنى بار بولغان نەرسە ئىككىدۇر: بىرى **(مۇمكىن)**، ئىككىنچىسى **(ۋاجىب)** دۇر. ئەگەر مەۋجۇد، يالغۇز مۇمكىن بولغان بولسا ۋە ۋاجىبۇل ۋۇجۇد بولمىغان بولسا، ھېچبىر نەرسە بار بولالمايتتى. [چۈنكى، يوقلۇقتىن بار بولۇش، بىر ئۆزگۈرۈشتۇر، بىر ۋەقەدۇر. فىزىكا ئىلمىمىزگە ئاساسەن، ھەر جىسىمدە بىر ۋەقە بولۇشى ئۈچۈن، بۇ جىسىمگە سىرتتىن بىر قۇۋۋەتنىڭ تەسىر قىلىشى، بۇ قۇۋۋەت مەنبەسىنىڭ، بۇ جىسىمدىن ئاۋۋال مەۋجۇد بولۇشى لازىمدۇر.] بۇنىڭ ئۈچۈن، مۇمكىن بولغان مەۋجۇد، ئۆزلىكىدىن بار بولالمايدۇ ۋە بارلىقتا تۇرالمايدۇ. ئۇنىڭغا بىر قۇۋۋەت تەسىر قىلمىغان بولسا، دائىما يوقلۇقتا قالاتتى. بار بولمايتتى. ئۆزىنى بار قىلالمىغان، باشقا مۇمكىنلەرنىمۇ ئەلۋەتتە خەلق قىلالمايدۇ، يارىتالمايدۇ. مۇمكىننى ياراتقاننىڭ، ۋاجىبۇل ۋۇجۇد بولۇشى لازىمدۇر. ئالەمنىڭ بار بولۇشى، بۇنى يوقتىن بار قىلغان بىر ياراتقۇچىنىڭ بار ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ھادىس بولمىغان ۋە مۇمكىن بولمىغان، يەنى دائىما بار بولۇپ، پۈتۈن مۇمكىنلەرنىڭ يېگانە ياراتقۇچىسى، پەقەت ۋاجىبۇل ۋۇجۇددۇر. ئۇ قادىيمدۇر. يەنى دائىما بار ئىدى. ۋاجىبۇل ۋۇجۇدنىڭ مەنىسى، ۋۇجۇدى باشقىسىدىن بولماي پەقەت ئۆزىدىندۇر. يەنى ئۆزلىكىدىن دائىما باردۇر. باشقىسى تەرىپىدىن يارىتىلمىغاندۇر. ئەگەر بۇنداق بولمىسا، مۇمكىن ۋە ھادىس بولۇشى، باشقىسى تەرىپىدىن يارىتىلىشى لازىم بولىدۇ. بۇ بولسا، ئويلىنىلغاننىڭ ئەكسى بولغان بىر نەتىجىدۇر. پارسچىدە **(خۇدا)**، ئۆزلىكىدىن دائىما بار بولغۇچى، يەنى قادىيم دېمەكتۇر. [كىتابىمىزنىڭ 1-قىسىم 6-ماددىسى، 103-بەتتە، ئۆزۈن چۈشەندۈرۈش بار. شۇ يەرگىمۇ قاراڭ!]

ئالەملەرنىڭ ، ھەيران قالارلىق بىر نىزام ئىچىدە ئىكەنلىكىنى كۆرمەكتىمىز. يەن ، ھەر يىل بۇلارنىڭ يېڭىلىرىنى كەشپ قىلماقتا. بۇ نىزامنى ياراتقاننىڭ ، ھاي **(حيّ)** تىرىك ، **ئالىم (عالم)** بىلگۈچى ، **قادىر (قادر)** كۈچى يەتكۈچى ، **مۇرىيد (مريد)** تىلىگۈچى ، **سەمىي (سميع)** ئاڭلىغۇچى ، **باسىير (بصير)** كۆرگۈچى ، **مۇتەكەللىم (متكلم)** سۆزلىگۈچى ۋە خالىق **(خالق)** ياراتقۇچى بولۇشى لازىمدۇر. چۈنكى ئۆلمەك ۋە جاھىل بولماق ۋە كۈچى يەتمەسلىك ۋە مەجبۇرىيلىك ، ئاڭلىيالماسلىق ۋە كۆرەلمەسلىك ۋە سۆزلىيەلمەسلىك ، ھەر بىرى ئايرىم بىر قۇسۇردۇر ، نۇمۇس قىلدۇرىدىغان ئىشلاردۇر. بۇ كائىناتنى ، بۇ ئالەمنى ، بۇ نىزامدا ياراتقاندا ۋە يوق بولۇشتىن قوغدىغاندا ، بۇنداق قۇسۇرلۇق سۈپەتلەرنىڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەستۇر.

[ئاتومدىن يۇلتۇزلارغىچە بولغان ھەر بارلىق ھېساب بىلەن ، قانۇن بىلەن يارىتىلغان. فىزىكىدا ، خىمىيەدە ، ئاسترونومىيەدە ۋە بىيولوگىيەدە كەشپ قىلىنغان قانۇنلاردىكى ، باغلاردىكى نىزام ، ئەقىللەرنى ھەيران قالدۇرماقتا. ھەتتەكى دارۋىنمۇ ، (كۆزنىڭ قۇرۇلمىسىدىكى نىزامنى ، ئىنچىكىلىكلەرنى تەپەككۇر قىلغانسېرى ، ھەيرانلىقتىن بېشىم يېرىلىپ كېتىدىغاندەك بولىدۇ) دېيىش مەجبۇرىيىتىدە قالغان. ھاۋا ، 78 پىرسەنت ئازوت ، 21 پىرسەنت ئوكسىگىن ۋە 1 پىرسەنت ئىنېرت گازلاردىن تەركىپ تاپىدۇ. مۇرەككەپ ئەمەس ، ئارىلاشمىدۇر. ئوكسىگىن 21 پىرسەنتتىن يۇقىرى بولغان بولسا ، جىگەرلىرىمىزنى كۆيدۈرگەن بولاتتى. 21 پىرسەنتتىن ئاز بولغان بولسا ، قاندىكى غىزا ماددىلىرىنى كۆيدۈرەلمىگەن بولاتتى. ئىنسانلار ۋە ھايۋانلار ياشىيالمايتتى. بۇ 21 پىرسەنت مىقدارى ، ھەر يەردە ۋە يامغۇردا ئۆزگەرمەيدۇ. بۇ بولسا بۈيۈك بىر نېمەتتۇر. ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ، قۇدرىتىنى ۋە مەرھەمىتىنى كۆرسەتمەمدۇ؟ بۇ ئاجايىب ۋەقەنىڭ يېنىدا ، كۆزنىڭ قۇرۇلمىسى ھېچ قالماقتا. يەن ئىلمىلىرىدە ئوقۇتىلىۋاتقان پۈتۈن قانۇنلارنى ، ئىنچىكە ھېسابلارنى ، فورمۇلالارنى ياراتقان ، ھېچ نوقسان سۈپەتلىك بولامدۇ؟]

بۇنىڭدىن باشقا ، ئىسمى زىكىر قىلىنغان كامىل سۈپەتلىرىنى ، مەخلۇقلىرىدىمۇ كۆرۈۋاتالايمىز. بۇلارنى ، مەخلۇقلىرىدا ياراتقاندۇر. بۇ سۈپەتلەر ، ئۆزىدە بولمىغان بولسا ، مەخلۇقلىرىدا قانداق يارىتالايتتى؟ ئۆزىدە بولمىغان بولسا ، مەخلۇقلىرى ئۇنىڭدىن تېخىمۇ ئۈستۈن بولاتتى. يەنە شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى ، ئالەملەرنى ياراتقاندا ، پۈتۈن كامىل ، ئۈستۈن سۈپەتلەرنىڭ بولۇشى ۋە نوقسان سۈپەتلەرنىڭ ھېچبىرىنىڭ بولماسلىقى لازىمدۇر. چۈنكى نوقسان ، قۇسۇرلۇق بولغان ، خۇدا ، ياراتقۇچى بولالمايدۇ.

ئەقلىنىڭ كۆرسەتكەن بۇ دەلىللەرنى بىر چەتكە قارىپ ، ئايەتى كەرىملەر ۋە ھەدىسى شەرىپلەرمۇ ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ كامال سۈپەتلىرىنىڭ بولغانلىقىنى ئوچۇق بىلدۈرمەكتە. بۇنىڭدا شۈبھە قىلىش جائىز ئەمەستۇر. شۈبھە قىلىش كۇپۇرغا سەۋەب بولىدۇ. يۇقىرىدا يېزىلىق سەككىز كامال سۈپەت **(سىفاتى سۇبۇتىييە)** دېيىلىدۇ. يەنى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ سىفاتى سۇبۇتىييەسى سەككىزدۇر. ئاللاھۇ تەئالادا پۈتۈن كامال سۈپەتلىرى باردۇر. ئۇنىڭ زاتىدا ۋە سۈپەتلىرىدە ۋە ئىشلىرىدە ھېچبىر قۇسۇر ۋە قالايمىقانلىق ۋە ئۆزگۈرۈشلۈك يوقتۇر. **(سىفاتى زاتىييە)** ۋە **(سىفاتى سۇبۇتىييە)**، **(ئۇلۇھىييەت سۈپەتلىرى)** دېيىلىدۇ. بىر مەخلۇقتا ئۇلۇھىييەت سۈپىتىنىڭ بولغانلىقىغا ئىشەنگەن كىشى **(مۇشرىك)** بولىدۇ.

**- 3 -**

## ئىسلامنىڭ شەرتلىرى

پۈتۈن ئالەملەرنى ، ھەر ئان بارلىقتا تۇرغۇزغان ۋە ھەر ئان ھازىر ۋە نازىر بولغان ۋە پۈتۈن ياخشىلىقلارنىڭ ۋە نېمەتلەرنىڭ بەرگۈچىسى بولغان ئاللاھۇ تەئالانىڭ ياردىمى بىلەن ئەمدى ، پەيغەمبىرىمىزنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋە سەللەم" مۇبارەك سۆزىنى ئىزاھ قىلىشقا باشلايمىز.

مۇسۇلمانلارنىڭ قەھرىمان ئىمامى ، ئەسھابى كىرامنىڭ يۈكسەكلىرىدىن ، دائىما توغرا سۆزلىگۈچى بولۇش بىلەن مەشھۇر ، سۆيۈملۈك بۈيۈكىمىز ، ئۆمەر بىن خەتتاب "رادىياللاھۇ ئانھ" بۇيرىدىكى:

(شۇنداق بىر كۈن ئىدىكى ، ئەسھابى كىرامدىن بىر قانچىمىز رەسۇللاھ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىدا ۋە خىزمىتىدە ئىدۇق). ئۇ كۈن ، ئۇ سائەت ، شۇنچىلىك شەرەپلىك ، شۇنچىلىك قىممەتلىك ۋە ھېچ قولغا كەلتۈرەلمەيدىغان بىر كۈن ئىدى. ئۇ كۈنى ، رەسۇلۇللاھنىڭ سۆھبىتىدە ، يېنىدا بولۇش بىلەن شەرەپلىنىش ، رۇھلارغا غىزا بولغان ، جانلارغا زوق ۋە ساپا بەرگەن مۇبارەك جامالىنى كۆرۈش نېسىپ بولغان ئىدى. بۇ كۈننىڭ شەرىپىنى ، قىممىتىنى ئاڭلىتىش ئۈچۈن ، (شۇنداق بىر كۈن ئىدىكى) بۇيرىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسەلامنى ئىنسان قىياپىتىدە كۆرۈش ، ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاش ، قۇللارنىڭ مۇھتاج بولغان ئىلىمنى ، ناھايىتى گۈزەل ۋە ئوچۇق بولۇش سۈپىتى بىلەن ، رەسۇلۇللاھنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" مۇبارەك ئېغىزىدىن ئىشىتىش نېسىپ بولغان بىر

كۆندەك ، شەرەپلىك ۋە قىممەتلىك بىر ۋاقىت بولالامدۇ ؟

(ئۇ ۋاقىت ، ئايىنىڭ تۈغىلىشىغا ئوخشاش ، بىر زات يېنىمىزغا كەلدى. كىيىمى ناھايىتى پاكىز ، چاچلىرىمۇ ئىنتايىن قارا ئىدى. ئۈستىدە چاڭ - توزاڭ ، تەرگە ئوخشاش سەپەر ئالامەتلىرى يوق ئىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ" سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەسھابى بولغان بىزلەردىن ھېچبىرىمىز ئۇ كىشىنى تونىمايتتۇق. يەنى ، كۆرۈپ بىلگىنىمىز كىشىلەردىن ئەمەس ئىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ" سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ھۇزۇرىدا ئولتۇردى. تىزلىرىنى ، مۇبارەك تىزلىرىغا يېقىنلاشتۇردى). بۇ كەلگەن ، ئىسمى جەبرائىل ئەلەيھىسسەلام بولغان پەرىشتە ئىدى. ئىنسان قىياپىتىگە كىرگەنىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسەلامنىڭ بۇنداق ئولتۇرىشى ، ئەدەپكە مۇخالىپ كۆرۈنسىمۇ ، بۇ ھالىتى ، مۇھىم بىر ئىشنى بىلدۈرمەكتە. يەنى ، دىن ئىلمىنى ئۆگىنىش ئۈچۈن خىجىل بولۇشنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى ۋە ئۇستازغا غۇرۇر ۋە كىبىرنىڭ ياراشمايدىغانلىقىنى كۆرسەتمەكتە ئىدى. ھەركىمنىڭ ، دىنىدا ئۆگىنىشنى ئىستىگەنلىرىنى ، مۇئەللىملەردىن ئەركىن ھالدا ۋە تارتىنماي سورىشىنىڭ لازىم ئىكەنلىكىنى جەبرائىل ئەلەيھىسسەلام ، ئەسھابى كىرامغا ، بۇ ھالىتى بىلەن ، ئاگاھلاتماقتا. چۈنكى ، دىنىي ئۆگىنىشتە تارتىنىش ۋە ئاللاھۇ تەئالانىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشتا ۋە ئۆگىتىشتە ۋە ئۆگىنىشتە تارتىنىش توغرا بولمايدۇ. (ئۇ زاتى- شەرىپ رەسۇلى ئەكرەم"سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەپەندىمىزنىڭ تىزى ئۈستىگە قوللىرىنى قويدى. رەسۇلۇللاھتىن مۇنداق دەپ سورىدى: **يا رەسۇلاللاھ ، ماڭا ئىسلامىيەتنى ، مۇسۇلمانلىقنى ئاگاھلات** دېدى )

(**ئىسلام**) دېمەك ، لۇغەتتە ، بويۇن ئېگىپ تەسلىم بولۇش دېمەكتۇر. رەسۇلۇللاھ" سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ، ئىسلام كەلىمىسىنىڭ ، ئىسلامىيەتتە بەش ئاساسىنىڭ ئىسمى ئىكەنلىكىنى مۇنداق بايان قىلدى:

رەسۇلى ئەكرەم" سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" بۇيرىدىكى:

1- ئىسلامنىڭ شەرتلىرىدىن بىرىنچىسى **(كەلىمەئى شاھادەت ئوقۇشتۇر)**. كەلىمەئى شاھادەت ئوقۇش دېمەك ، (**ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللەللاھ ، ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھاممەدەن ئابدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھ**) ئوقۇش دېمەكتۇر. يەنى ، ئەقلى بولغان ۋە بالاغەتكە يەتكەن ۋە سۆزلىيەلەيدىغان بىر كىشىنىڭ ، (**يەردە ۋە كۆكتە ، ئۇنىڭدىن باشقا ، ئىبادەت قىلىنىشقا ھەققى بولغان ۋە چوقۇنۇلىنىشقا لايىق بولغان ھېچبىر شەيئي ۋە ھېچبىر كىشى يوقتۇر. ھەقىقىي مەبۇد پەقەت ، ئاللاھۇ تەئالادۇر**). ئۇ ، ۋاجىبۇل

ۋۇجۇددۇر. ھەر ئۇستۇنلۇك ئۇنىڭدىدۇر. ئۇنىڭدا ھېچبىر قۇسۇر يوقتۇر. ئۇنىڭ ئىسمى (**ئاللاھ**)تۇر ، دېيىشى ۋە بۇنىڭغا قەلب بىلەن شەكسىز ئىشىنىشىدۇر. ۋە يەنە ، ئۇ گۈل رەڭلىك ، ئاق قىزىل ، پارلاق ، شېرىن جامال ۋە قارا قاشلىق ۋە قارا كۆزلۈك ، مۇبارەك پېشانىسى كەڭ ، ياخشى خۇيلۇق ، سايىسى يەرگە چۈشمەس ، شېرىن سۆزلۈك ، ئەرەبىستاندا مەككىدە تۇغۇلغانلىقى ئۈچۈن ئەرەب دېيىلگەن ، ھاشىمي ئەۋلادىدىن (**ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى مۇھەممەد دەپ ئىسمى بولغان زاتى- ئالي ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ قۇلى ۋە رەسۇلىدۇر ، يەنى پەيغەمبىرىدۇر**). ۋەھەبىنىڭ قىزى بولغان ھەزرىتى ئامىنەنىڭ ئوغلىدۇر. [مىلادى 571- يىلىدا ئاپرېل ئېيىنىڭ 20- كۈنى دۈشەنبە ئەتتىگىنىدە ، تاڭ سۈزۈلگەندە ] مەككە شەھرىدە دۇنياغا تەشرىپ قىلدى. 40 يېشىدا پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ئۆزىگە بىلدۈرۈلدى. بۇ يىل (**بىسەت يىلى**) دېيىلىدۇ. بۇنىڭدىن كېيىن ، ئون ئۈچ يىل مەككىدە ، ئىنسانلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلدى. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرى بىلەن ، مەدىنە شەھرىگە ھىجرەت قىلدى. بۇ يەردە ئىسلامىيەتنى ھەر تەرەپكە تارقاتتى. ھىجرەتتىن 10 يىل كېيىن ، يەنى مىلادى 632- يىلى ئىيۇن ئېيىدا ، رەبىئۇل ئەۋۋەلنىڭ ئون ئىككىنچى دۈشەنبە كۈنى مەدىنىدە ۋاپات بولدى. [تارىخچىلارغا ئاساسەن ، مەككەئى مۇكەررەمەدىن مەدىنەئى مۇنەۋۋەرە شەھرىگە ھىجرىتىدە ، مىلادى 622- يىلىدا ، سەپەر ئېيىنىڭ 27- پەيشەمبە كۈنى ئاخشامغا يېقىن سەۋر تېغىدىكى ئۆڭكۈرگە كىردى. دۈشەنبە كېچىسى ئۆڭكۈردىن چىقىپ ، ئەفرەنچي سېنتەبىر ئېيىنىڭ 20- ۋە رۇمى سىنتەبىر ئېيىنىڭ 7- ۋە رەبىئۇلئەۋۋەلنىڭ 8- دۈشەنبە كۈنى مەدىنە شەھرىنىڭ كۇبا كەنتىگە ئاياق باستى. بۇ بەختىيار كۈن ، مۇسۇلمانلارنىڭ (**ھىجرى شەمسي**) يىل بېشى بولدى. شىئىيلەرنىڭ ھىجرى شەمسى يىلى باشلانغۇچى ، بۇنىڭدىن ئالتە ئاي ئاۋۋالدۇر. يەنى ، ئوتقا چوقۇنىدىغان مەجۇسىي كاپىرلارنىڭ نەۋرۇز بايرىمى بولغان مارتنىڭ 20- كۈنى باشلىماقتا. كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ تەڭ بولغان پەيشەمبە كۈنىمۇ كۇبادا قېلىپ ، جۈمە كۈنى ئايرىلدى. ئۇ كۈنى مەدىنىگە كىردى. ئۇ يىلنىڭ مۇھەررەم ئېيىنىڭ بىرىنچى كۈنىمۇ ، (**ھىجرى قەمەرى**) يىل بېشى قوبۇل قىلىندى. بۇ قەمەرى يىل بېشى ، ئىيۇل ئېيىنىڭ 16- جۈمە كۈنى ئىدى. ھەر قايسى بىر مىلادى يىل بېشىغا تەڭ كەلگەن ھىجرى شەمسى يىلى ، بۇ مىلادى يىڭى يىلدىن 622 نوقسانىدۇر. ھەر قايسى بىر ھىجرى شەمسى يىل بېشىغا تەڭ كەلگەن مىلادى يىل ، بۇ يىڭى شەمسى يىلدىن 621 كۆپتۇر.]

2- ئىسلامنىڭ بەش شەرتىدىن ئىككىنچىسى ، شەرتلىرىگە ۋە پەرزلىرىگە ئۇيغۇن

بولۇپ ، ھەر كۈن بەش قېتىم **(ۋاقتى كەلگەندە ، ناماز ئوقۇشتۇر)**. ھەر مۇسۇلماننىڭ ، ھەر كۈنى ، ۋاقىتلىرى كەلگەندە ، بەش قېتىم ناماز ئوقۇشى ۋە ھەربىرىنى ۋاقتىدا ئوقۇغانلىقىنى بىلىشى پەرزدۇر. جاھىللارنىڭ ، مەزھەبسىزلەرنىڭ تەييارلىغان خاتا كالېندارلارغا رىئايە قىلىپ ، ۋاقتىدىن ئاۋۋال ئوقۇش چوڭ گۇناھ بولىدۇ ۋە بۇ ناماز سەھىھ بولمايدۇ. ھەمدە ، پېشىننىڭ بىرىنچى سۈننىتىنىڭ ۋە شامنىڭ پەرزىنىڭ كەراھەت ۋاقتىدا ئوقۇلۇشىغا سەۋەپ بولىدۇ. [ناماز ۋاقتىنىڭ كەلگەنلىكى ، مۇئەززىنىنىڭ ئەزان ئوقۇشى بىلەن بىلىنىدۇ. كاپىرلارنىڭ ، بىدئەت ئەھلىنىڭ ئوقۇغان ۋە ياڭراتقۇغا ئوخشاش چالغۇ ئاۋازلىرى **(ئەزانى- مۇھەممەدىي)** دېيىلمەيدۇ.] نامازلارنى ؛ پەرزلىرىگە ، ۋاجىپلىرىغا ، سۈننەتلىرىگە دىققەت قىلىپ ۋە كۆڭلىنى ئاللاھۇ تەئالاغا بېرىپ ،ۋاقىتلىرى ئۆتمەي تۇرۇپ ئوقۇش لازىم. قۇرئانى كەرىمدە ناماز ، **(سالات)** دېيىلگەن. سالات ؛ لۇغەتتە ئىنساننىڭ دۇئا قىلىشى ، پەرىشتىلەرنىڭ ئىستىغفار قىلىشى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ مەرھەمەت قىلىشى ، شەپقەت قىلىشى دېمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە **(سالات)** دېمەك ؛ ئىلمىھال كىتابلىرىدا بىلدۈرۈلگىنى بويىچە ، مەلۇم ھەرىكەتلەرنى قىلىش ۋە مەلۇم نەرسىلەرنى ئوقۇش دېمەكتۇر. ناماز ئوقۇشقا **(ئىفتىتاھ تەكبىرى)** بىلەن باشلىنىدۇ. يەنى ئەركەكلەرنىڭ قوللىرىنى قۇلاقلىرىغا كۆتۈرۈپ كىندىك ئاستىغا ۋە ئاياللارنىڭ قوللىرىنى مۈرىسى بىلەن تەڭ بولغان يەرگە كۆتۈرۈپ ، كۆكسى ئۈستىگە قويغاندا ، **(ئاللاھۇ ئەكبەر)** دېيىشى بىلەن باشلايدۇ. ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ، باش ئوڭ ۋە سول مۈرىلەرگە بۇرۇلۇپ ، سالام بېرىش بىلەن ئاخىرلىشىدۇ.

3- ئىسلامنىڭ بەش شەرتىدىن ئۈچىنچىسى ، **(مېلىنىڭ زاكىتىنى بېرىشتۇر)**. زاكاتنىڭ لۇغەت مەنىسى ، پاكلىق ۋە مەدھىيلەش ۋە ياخشى ، گۈزەل ھالەتكە كېلىش دېمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە زاكات دېمەك ؛ ئېھتىياجىدىن كۆپ ۋە **(نىساب)** دېيىلىدىغان مەلۇم بىر دائىرە مىقدارىدا **(زاكات مېلى)** بولغان بىر كىشىنىڭ ، مېلىنىڭ مەلۇم مىقدارىنى ئايرىپ ، قۇرئانى كەرىمدە بىلدۈرۈلگەن مۇسۇلمانلارغا ، مىننەت قىلماي تۇرۇپ بېرىشى دېمەكتۇر. زاكات ، يەتتە خىل ئىنسانغا بېرىلىدۇ. تۆت مەزھەپتە ، تۆت تۈرلۈك زاكات مېلى باردۇر. ئالتۇن ۋە كۈمۈش زاكىتى ، تىجارەت مېلى زاكىتى ، بىر يىلنىڭ يېرىمىدىن كۆپ ۋاقىتتا يايلاقتا ئوتلايدىغان تۆت ئاياقلىق قاسساپ ھايۋانلار زاكىتى ۋە تۇپراق ھوسۇللىرى زاكىتى باردۇر. بۇ تۆتىنچى زاكات **(ئۆشرە)** دېيىلىدۇ. يەردىن ھوسۇل ئېلىشىغىلا ئۆشرە بېرىلىدۇ. باشقا ئۈچ زاكات ، نىساب مىقدارى بولغاندىن بىر يىل كېيىن بېرىلىدۇ.

4- ئىسلامنىڭ بەش شەرتىدىن تۆتىنچىسى ، **(رامىزانى- شەرىپ ئېيىدا ، ھەر كۈنى روزا تۇتۇشتۇر).** روزا تۇتۇش **(ساۋم)** دېيىلىدۇ. ساۋم ، لۇغەتتە ، بىر نەرسىنى بىر نەرسىدىن قوغداش دېمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە ، شەرتلىرىگە رىئايە قىلىپ ، رامىزان ئېيىدا ، ئاللاھۇ تەئالا ئەمر قىلغانلىقى ئۈچۈن ، ھەر كۈنى ئۈچ نەرسىدىن ئۆزىنى قوغداش دېمەكتۇر. بۇ ئۈچ نەرسە ؛ يېيىش ، ئىچىش ۋە جىمادۇر. رامىزان ئېيى ، كۆكتە ھىلالنى [يېڭى ئاي] كۆرۈش بىلەن باشلايدۇ. كالېندار بىلەن ئىلگىرى ھېسابلاش بىلەن باشلىمايدۇ.

5- ئىسلامنىڭ بەش شەرتىدىن بەشىنچىسى ، **(كۈچى يەتكەن بىر كىشىنىڭ ، ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەج قىلىشىدۇر).** يول ئەمىن ۋە بەدەن ساغلام بولۇپ ، مەككەئى مۇكەررەمە شەھرىگە بېرىپ كېلىشكىچە ، ئاقىسىدا قالدۇرۇپ كەتكەن بالا - چاقىسىنىڭ كۈن كەچۈرىشىگە يەتكۈدەك مالدىن كۆپ بولغان پۇل بىلەن ئۇ يەرگە بېرىپ كېلەلىگۈدەك بولغان بىر كىشىنىڭ ، ئۆمرىدە بىر قېتىم ، كەبەئى مۇئەززەمەنى تاۋاپ قىلىشى ۋە ئەرەپات مەيدانىدا تۇرۇشى پەرزدۇر. ئۇ زات رەسۇلۇللاھتىن بۇ جاۋابنى ئىشىتكەندە ، **(توغرا ئېيتتىڭ يا رەسۇلاللاھ)** دېدى. ئەسھابى كىرامدىن ، ئۇ يەردە بولغانلارنىڭ ، ئۇ زاتنىڭ بۇ ھالىتىگە ھەيران قالغانلىقىنى ، ئۆمەر "رادىياللاھۇ ئانھ" خەۋەر قىلدى. چۈنكى ، ھەم سورىدى ، ھەم بېرىلگەن جاۋابنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى تەسدىق قىلدى. بىر نەرسىنى سوراش ، بىلمىگىنىنى ئۆگىنىشنى ئىستىمەك دېمەكتۇر. توغرا دېدىڭ دېيىش بولسا ، بۇلارنى بىلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

يۇقىرىدا بىلدۈرۈلگەن ، ئىسلامنىڭ بەش شەرتىدىن ئەڭ ئۈستۈنى ، **(كەلىمەئى شەھادەت)** ئوقۇش ۋە مەنىسىگە ئىشىنىشتۇر. بۇنىڭدىن كېيىن ئۈستۈنى ، ناماز ئوقۇشتۇر. بۇنىڭدىن كېيىنكىسى ، روزا تۇتۇش ، بۇنىڭدىن كېيىن ، ھەج قىلىشتۇر. ئەڭ ئاخىرقىسى ، زاكات بېرىشتۇر. كەلىمەئى شەھادەتنىڭ ئەڭ ئۈستۈن بولغانلىقى ، سۆز بىرلىكى بىلەن مۇقۇمدۇر. قالغان تۆتىنىڭ ئۈستۈنلۈك تەرتىپىدە ، ئالىملارنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ سۆزى ، يۇقىرىدا بىلدۈرگىنىمىزدەكتۇر. كەلىمەئى شەھادەت ، مۇسۇلمانلىقنىڭ باشلانغۇچىدا ۋە تۇنجى بولۇپ پەرز بولدى. بەش ۋاقىت ناماز ، بىسەتنىڭ ئون ئىككىنچى يىلىدا ۋە ھىجرەتتىن بىر يىل ۋە بىر قانچە ئاي ئىلگىرى مىراج كېچىسىدە پەرز بولدى. رامىزانى شەرىپ روزىسى ، ھىجرەتنىڭ ئىككىنچى يىلىدا ، شابان ئېيىدا پەرز بولدى. بىر كىشى ، ئىسلامنىڭ بۇ بەش شەرتىدىن بىرسىنى ئىنكار قىلسا ، يەنى ئىشەنمەي ، قوبۇل قىلمىسا ، ياكى مەسخىرە قىلىپ ، ھۆرمەت كۆرسەتمىسە ،

نەئۇزۇبىللاھ ، كاپىر بولىدۇ. بۇلارغا ئوخشاش ، ھالال ۋە ھارام بولغان ، ئوچۇق ۋە سۆز بىرلىكى بىلەن بىلدۈرۈلگەن باشقا نەرسىلەردىن بىرسىنىمۇ قوبۇل قىلمىغان ، يەنى ھالالنى ھارام دېگەن ياكى ھارامنى ھالال دېگەن كىشىمۇ كاپىر بولىدۇ. دىندا زۆرۈرىي مەلۇم بولغان ، يەنى ، ئىسلام مەملىكىدە ياشايدىغان جاھىللارنىڭمۇ ئىشىتكەن ، بىلگەن ، دىن ئىلىملىرىدىن بىرسىنى ئىنكار قىلغان ، ياختۇرمىغان ، كاپىر بولىدۇ. [مەسىلەن ، توڭگۇز گۆشى يېيىش ، ئىسپىرتلىق ھاراق ئىچىش ، قىمار ئويناش ۋە ئاياللارنىڭ ، قىزلارنىڭ باشلىرى ، چاچلىرى ، بىلەكلىرى ، پاچاقلىرى ئوچۇق ، ئەركەكلەرنىڭ بولسا تىزلىرى بىلەن كىندىك ئارلىقى ئوچۇق بولۇپ باشقىسىنىڭ يېنىغا چىقىشى ھارامدۇر. يەنى ، ئاللاھۇ تەئالا ، بۇلارنى چەكلىگەندۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمىرلىرىنى ۋە چەكلىمىلىرىنى بىلدۈرگەن تۆت ھەق مەزھەپ ، ئەركەكلەرنىڭ ئەۋرەت يەرلىرىنى ، يەنى قارىشى ۋە باشقىسىغا كۆرسىتىشى چەكلەنگەن ئەزالىرىنى پەرقلىق بىلدۈرگەن. ھەر مۇسۇلماننىڭ ، مەنسۇپ بولغان مەزھىپىنىڭ بىلدۈرگەن ئەۋرەت يېرىنى يېپىشى پەرزدۇر. بۇ يەرلىرى ئوچۇق بولغانلارغا ، باشقىلارنىڭ قارىشى ھارامدۇر. (**كيمياى سعادت**) (كىميائى سەئادەت)دە ، (ئاياللارنىڭ ، قىزلارنىڭ ، بېشى ، چېچى ، بىلەكلىرى ، پۇتلىرى ئوچۇق بولۇپ كوچىغا چىقىشى ھارام بولغىنىغا ئوخشاش ، نېپىز ، بېزەلگەن ، تار ، خۇشپۇراقلىق كىيىم بىلەن چىقىشىمۇ ھارامدۇر. بۇنداق چىقىشىغا يول قويغان ، رازى بولغان ، ياختۇرغان ئانىسى ، ئاتىسى ، ئېرى ۋە قېرىندىشىمۇ ، ئۇنىڭ گۇناھىغا ۋە ئازابىغا بىللە بولىدۇ). يەنى ، جەھەننەمدە بىللە كۆيىدۇ. ئەگەر ، تەۋبە قىلسا ، مەغپىرەت قىلىنىپ ، كۆيدۈرۈلمەيدۇ. ئاللاھۇ تەئالا ، تەۋبە قىلغانلارنى سۆيىدۇ. ئەقلى بولغان ، بالاغەتكە يەتكەن قىزلارنىڭ ۋە ئاياللارنىڭ ، باشقا ئەركەكلەرگە كۆرۈنمەسلىكى ، ھىجرەتنىڭ ئۇچىنچى يىلىدا ئەمر قىلىندى. ئىنگلىز جاسۇسلىرىنىڭ ۋە بۇلارنىڭ تۇزاقلىرىغا چۈشۈپ كەتكەن جاھىللارنىڭ ، ھىجاب ئايىتى كېلىشتىن بۇرۇن بولغان يېپىنماسلىقنى ئېيتىپ ، يېپىنىشنى فىقھىچىلار ئويدۇرۇپ چىقاردى دېيىشىگە ئالدانماسلىق كېرەك.

مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى ئېيتقان بىر كىشىنىڭ ، قىلىدىغان ھەر ئىشىنىڭ ، ئىسلامىيەتكە ئۇيغۇن بولۇپ بولمايدىغانلىقىنى بىلىشى لازىمدۇر. بىلمىسە ، بىر ئەھلى سۇننەت ئالىمىدىن سورىشى ياكى بۇ ئالىملارنىڭ كىتابلىرىنى ئوقۇپ ئۆگىنىشى لازىمدۇر. ئىش ، ئىسلامىيەتكە ئۇيغۇن بولمىسا ، گۇناھ ياكى كۇپۇردىن قۇتۇلالمايدۇ. ھەر كۈنى ھەقىقىي تەۋبە قىلىشى لازىمدۇر. تەۋبە قىلىنغان گۇناھ ياكى كۇپۇر ، مۇھەققەق

مەغپىرەت بولىدۇ. تەۋبە قىلمىسا ، دۇنيادا ۋە جەھەننەمدە ، ئازابىنى ، يەنى جازاسىنى تارتىدۇ. بۇ جازالار ، كىتابىمىزنىڭ ھەر قايسى يەرلىرىدە يېزىلىقتۇر. چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەن مۇسۇلمان ، گۇناھى قەدەر يانغاندىن كېيىن ، جەھەننەمدىن چىقىرىلىدۇ. ئاللاھۇ تەئالاغا ئىشەنمىگەن ۋە ئىسلامىيەتنىڭ يوق بولۇشى ئۈچۈن تىرىشقان كاپىر ، زىندىق ، جەھەننەمدە چەكسىز كۆيىدۇ. ئەركەكلەرنىڭ ۋە ئاياللارنىڭ نامازدا ۋە ھەر يەردە يېپىشى لازىم بولغان يەرلىرى **(ئەۋرەت يېرى)** دېيىلىدۇ. ئەۋرەت يېرىنى ئېچىش ۋە باشقىسىنىڭ ئەۋرەت يېرىگە قاراش ھارامدۇر. ئىسلامىيەتتە ئەۋرەت يەر يوقتۇر دېگەن ، كاپىر بولىدۇ. ئىجما بىلەن ، يەنى ، تۆت مەزھەپنىڭ ھەممىسىدە ئەۋرەت بولغان يېرىنى ئېچىشقا ۋە باشقىلارنىڭ بۇنداق ئەۋرەت يېرىگە قاراشنى ھالال دېگەن ، ئەھمىيەت بەرمىگەن ، يەنى ئازابىدىن قورقمىغان كاپىر بولىدۇ. ئاياللارنىڭ ئەۋرەت يېرىنى ئېچىشى ۋە ئەركەكلەرنىڭ يېنىدا ناخشا ئېيتىشى ۋە مەۋلۇت ئوقۇشى مۇشۇنداقتۇر. ئەركەكلەرنىڭ تىز بىلەن يوتا ئارلىقى ، ھانبەلىي مەزھىپىدە ئەۋرات ئەمەستۇر.

(مەن مۇسۇلمانمەن) دېگەن بىر كىشىنىڭ ، ئىماننىڭ ۋە ئىسلامنىڭ شەرتلىرىنى ۋە تۆت مەزھەپنىڭ ئىجماسىنى ، يەنى سۆزبىرلىكى بىلەن بىلدۈرگەن پەرزلەرنى ۋە ھاراملارنى ئۆگىنىشى ۋە ئەھمىيەت بېرىشى لازىمدۇر. بىلمەسلىكى ئۆزرە بولمايدۇ. يەنى ، بىلىپ تۇرۇپ ئىشەنمەسلىككە ئوخشايدۇ. ئاياللارنىڭ يۈزلىرىدىن ۋە قوللىرىدىن باشقا يەرلىرى ، تۆت مەزھەپنىڭ ھەممىسىدە ئەۋرەتتۇر. ئىجما بىلەب بولمىغان ، يەنى باشقا ئۈچ مەزھەپنىڭ بىرسىگە ئاساسەن ئەۋرەت بولمىغان بىر يېرىنى ، ئەھمىيەت بەرمەي تۇرۇپ ئاچقان كاپىر بولمىسىمۇ ، ئۆز مەزھىپىدە چوڭ گۇناھ بولىدۇ. ئەركەكلەرنىڭ تىز بىلەن كىندىكنىڭ ئاستىنى ، يەنى يوتىسىنى ئېچىشى مۇشۇنداقتۇر. بىلمىگىنىنى ئۆگىنىشى پەرزدۇر. ئۆگەنگىنىدە دەرھال تەۋبە قىلىشى ۋە يېپىشى لازىمدۇر. يالغان سۆزلىمەك ، پىتنە - پاسات ، غەيۋەت ، تۆھمەت ، ئوغرىلىق ، ھىيلە ، خىيانەت ، كۆڭۈل رەنجىتىش ، پىتنە چىقىرىش ، باشقىسىنىڭ مېلىنى ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز ئىشلىتىش ، ئىشچىنىڭ ، توشىغۇچىنىڭ ئىش ھەققىنى بەرمەسلىك ، دۆلەتكە ئىسيان قىلىش ، يەنى قانۇنلىرىغا ، ھۆكۈمەتنىڭ ئەمرلىرىگە قارشى كېلىش ، باجلارنى تۆلىمەسلىكمۇ گۇناھتۇر. بۇلارنى كاپىرلارغا قارشىمۇ ، كاپىر دۆلەتلەردە قىلىشمۇ ھارامدۇر. جاھىللارنىڭ بىلەلمىگۈدەك مەشھۇر ۋە زۆرۈر بولمىغان نەرسىلەرنى جاھىللارنىڭ بىلمەسلىكى كۇپۇر بولمايدۇ. فىسق ، يەنى گۇناھ بولىدۇ.]

- 4 -

## ئىماننىڭ شەرتلىرى

(بۇ زات يەنە سوراپ ، يا رەسۇلاللاھ "سالاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم"! **(ئىماننىڭ نېمە ئىكەنلىكىنىمۇ ماڭا بىلدۈر)** دېدى). ئىسلامنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى سورغاندىن ۋە جاۋاب بېرىلگەندىن كېيىن ، جەبرائىل "ئەلەيھىسسەلام" ، رەسۇلى ئەكرەم "سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەپەندىمىزدىن ، ئىماننىڭ ھەقىيقىتىنى ۋە ماھىيىتىنى ئىزاھ قىلىشىنى سورىدى. ئىمان ، لۇغەتتە بىر كىشىنى مۇتلەق توغرا سۆزلۈك بىلىش ، ئۇنىڭغا ئىشىنىش دېمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە ئىمان دېمەك ؛ رەسۇلى ئەكرەمنىڭ "سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭ تەرىپىدىن تاللانغان ، خەۋەر بەرگۈچى نەبىي ئىكەنلىكىنى توغرا بىلىش ۋە ئىشىنىپ ئېيتىش ۋە ئۇنىڭ ئاللاھۇ تەئالا تەرىپىدىن قىسقىچە بىلدۈرگەنلىرىگە قىسقىچە ئىشىنىش ۋە ئەتراپلىق بىلدۈرگەنلىرىگە ئەتراپلىق ئىشىنىش ۋە كۈچى يەتكۈچە ، كەلىمەئى شەھادەتنى تىل بىلەن ئېيتىشتۇر. قۇۋۋەتلىك ئىمان شۇنداقتۇركى ، ئوتنىڭ كۆيدۈرىدىغانلىقىغا ، يىلاننىڭ زەھەرلەپ ئۆلتۈرىدىغانلىقىغا شۈبھىسىز ئىشىنىپ قېچىشقا ئوخشاش ، كۆڭلىدىن شەكسىز ، ئاللاھۇ تەئالانى ۋە سۈپەتلىرىنى بۈيۈك بىلىپ ئىشىنىش ، ئۇنىڭ رىزاسىغا ۋە جامالىغا يۈگۈرۈش ۋە غەزىپىدىن ، ئازابىدىن قېچىش ۋە ئىماننى ، مەرمەرگە يېزىلغان يېزىق كەبى مۇستەھكەم قىلىپ كۆڭلىگە ئورۇنلاشتۇرۇشتۇر.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ بىلدۈرگەن ئىمان ۋە ئىسلام بىردۇر. كەلىمەئى شەھادەتنىڭ مەنىسىگە ئىشىنىش ، ھەر ئىككىسىدە باردۇر. بەزى ئۇمۇم ۋە خۇسۇس ئوخشىماسلىقلىرى بولسىمۇ ، لۇغەت مەنلىرى ئوخشاش بولماسلىقى بىلەن بىرگە ، ئىسلامىيەتتە ئوخشىماسلىقلىرى يوقتۇر.

ئىمان يالغۇز بىر نەرسىمۇ ، ياكى بىرقانچە پارچىنىڭ بىرلەشمىسىمۇ؟ بىرلەشمە بولسا ، قانچە پارچىدىن بىرلەشكەن؟ ئەمەللەر ، ئىبادەتلەر ، ئىماندىنمۇ ، ياكى ئەمەسمۇ؟ ئىمانىم بار دېگەندە ، ئىنشائاللاھ دېيىش جائىزمۇ ، ياكى ئەمەسمۇ؟ ئىماندا ئازلىق ۋە كۆپلۈك بولامدۇ؟ ئىمان مەخلۇقمۇ؟ ئىمان ئېيتىش ، ئىنساننىڭ قولىدىمۇ؟ ۋە ياكى مۆمىنلەر مەجبۇرىي ئىمان ئېيتقانمۇ؟ ئەگەر مەجبۇرىي ، جەبر بولسا ، ئىنسانلارنىڭ ئىمان ئېيتىشى نېمىشقا ئەمر بولغان؟ بۇلارنى ئايرىم ئايرىم بىلدۈرۈش ئۈچۈن ناھايىتى

ئۇزۇن ۋاقىت سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. شۇڭلاشقا ھەر بىرىنىڭ جاۋابىنى بۇ يەردە ئايرىم - ئايرىم بىلدۈرمەيمەن. شۇ قەدەر بىلىش كېرەككى، ئەشئارىي ۋە مۇتەزىلە مەزھەبلىرىگە ئاساسەن، مۇمكىن بولمايدىغان بىر نەرسىنىڭ ئورۇندۇلىشىنى، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمر قىلىشى جائىز ئەمەس. ئۆزى مۇمكىن بولسىمۇ، ئىنسانلارنىڭ كۈچى يەتمەيدىغان ئىشلارنى ئەمر قىلىشى بولسا، مۇتەزىلەگە ئاساسەن جائىز ئەمەس. ئەشئارىيگە ئاساسەن ،جائىزدۇر. پەقەت ، ئەمر قىلىمىغاندۇر. ئىنساننىڭ ھاۋادا ئۇچۇشى مۇشۇنداقتۇر. ئىمان ، ئىبادەتلەر ۋە ئەمەللەردە ، ئاللاھۇ تەئالا ، قۇللىرىدىن كۈچى يەتمەيدىغان ئىشلارنى ئىستىمىگەن. بۇنىڭ ئۈچۈن ، مۇسۇلمان بولۇپ ئەقلىنى يوقاتقان ، غاپىل بولغان ، ئۇيقۇدا بولغان ، ئۆلگەن كىشى ، بۇ ھالىتىدە تەسدىق قىلمىغان بولمىسىمۇ ، مۇسۇلمانلىقى داۋام قىلىدۇ. بۇ ھەدىسى شەرىپتە ، ئىماننىڭ لۇغەت مەنىسىنى چۈشەنمەسلىك لازىمدۇر. چۈنكى لۇغەت مەنىسى ، تەسدىق ۋە ئىشىنىش دېگەن مەنىدە بولغانلىقى ئۈچۈن ، ئەرەپ جاھىللىرىدىن ، بۇ مەنىنى بىلمەيدىغان ئادەم يوقتۇر. ئەسھابى كىرام " رادىياللاھۇ تەئالا ئانھۇم ئەجمائىين" مۇ بۇ مەنىنى ئەلبەتتە بىلىدۇ. جەبرائىيل ئەلەيھىسسەلام ، ئىماننىڭ مەنىسىنى ئەسھابى كىرامغا ئۆگىتىشنى ئىستىمەكتە ئىدى. بۇنىڭ ئۈچۈن ، رەسۇلۇللاھتىن "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئىسلامىيەتتە نېمىنىڭ ئىمان دېيىلىدىغانلىقىنى سورىغان ئىدى. **(ئىمان دېمەك)** ، كەشىپ بىلەن ياكى ۋىجدان بىلەن بىلىنىپ ، ۋەياكى بىر دەلىل بىلەن ئەقلىنىڭ تېپىشى يولىدىن ياكى تاللانغان ، ياختۇرۇلغان بىر سۆزگە ئىشەنچ ۋە ئىتائەت قىلىپ ، مەلۇم بولغان ئالتە نەرسىگە جان ۋە كۆڭۈلدىن ئىشىنىش ۋە تىل بىلەنمۇ ئېيتىش دېمەكتۇر. رەسۇلۇللاھ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" مۇ ، ئىماننىڭ ئالتە شەيئىگە ئىشىنىش ئىكەنلىكىنى مۇنداق بايان قىلدى:

1- بۇ ئالتا شەيئىنىڭ بىرىنچىسى ، **ئاللاھۇ تەئالانىڭ ۋاجىبۇل ۋۇجۇد ۋە ھەقىقىي مەبۇد ۋە پۈتۈن بارلىقلارنىڭ ياراتقۇچىسى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشتۇر**. دۇنيا ئالەمدە ۋە ئاخىرەت ئالەمدە بولغان ھەر نەرسىنى ، ماددىسىز ، زامانسىز ۋە ھېچ نەرسىگە ئوخشىمىغان ھالدا يوقتىن بار قىلغان ، پەقەت ئاللاھۇ تەئالادۇر دەپ شەكسىز ئىشىنىشتۇر. [ھەر ماددىنى ، ئاتوملارنى ، مولېكۇلالارنى ، ئېلېمېنتلارنى ، بىرلەشمىلەرنى ، ئورگانىك جىسىملارنى ، ھۈجەيرىلەرنى ، ھاياتنى ، ئۆلۈمنى ، ھەر ۋەقەنى ، ھەر رېئاكسىيەنى ، ھەر خىل قۇۋۋەتنى ، ئېنېرگىيە تۈرلىرىنى ، ھەرىكەتلەرنى ، قانۇنلارنى ،

رۇھلارنى ، پەرىشتىلەرنى ، جانلىق ۋە جانسىز ھەر بارنى ، يوقتىن بار قىلغان ۋە ھەممىسىنى ، ھەر ئان بارلىقتا تۇرغۇزغان ، يالغۇز ئۇدۇر.] ئالەملەردە بولغان ھەر نەرسىنى ، [ھېچ بىرى يوق ئىكەن ، بىر ئاندا] ياراتقىنىغا ئوخشاش ، [ھەر ۋاقىت ، بىربىرلىرىدىنمۇ بار قىلماقتا. قىيامەت ۋاقتى كەلگەندە ، ھەر نەرسىنى بىر ئاندا] يەنە يوق قىلىدۇ. ھەر بارلىقنىڭ خالىقى ، ياراتقۇچىسى ، ئىگىسى ، ھاكىمى ئۇدۇر. ئۇنىڭ ھاكىمى ، ئامرى ، ئۈستۈنى يوقتۇر دەپ ئىشىنىش لازىمدۇر. ھەر ئۈستۈنلۈك ، ھەر كامىل سۈپەت ، ئۇنىڭدۇر. ئۇنىڭدا ، ھېچبىر قۇسۇر ، ھېچبىر نوقسان سۈپەت يوقتۇر. تىلىگىنىنى قىلالايدۇ. قىلغانلىرى ، ئۆزىگە ياكى باشقىسىغا پايدىلىق بولۇش ئۈچۈن ئەمەستۇر. بىر مەنپەئەت ئۈچۈن قىلمايدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ، ھەر ئىشىدە ، ھېكمەتلەر ، پايدىلار ، لۇتۇپلار ۋە ئېھسانلار باردۇر. قۇللىرىغا ياخشى بولغان ، پايدىلىق بولغان نەرسىنى بېرىشكە ، كىمگە ساۋاب ، كىمگە ئازاب قىلىشقا مەجبۇر ئەمەستۇر. ئاسىيلارنىڭ ، گۇناھ ئۆتكۈزگەنلەرنىڭ ھەممىسىنى جەننەتكە كىرگۈزسە ، پەزىلىتىگە ، ئېھسانىغا يارىشىدۇ. ئىتائەت ، ئىبادەت قىلغانلارنىڭ ھەممىسىنى جەھەننەمگە تاشلىسا ، ئادالىتىگە ئۇيغۇن بولىدۇ. پەقەت مۇسۇلمانلارنى ۋە ئىبادەت قىلغانلارنى جەننەتكە كىرگۈزىدىغانلىقىنى ، بۇلارغا چەكسىز نېمەتلەر ، ياخشىلىقلار بېرىدىغانلىقىنى ، كاپىرلارغا بولسا ، جەھەننەمدە چەكسىز ئازاب قىلىدىغانلىقىنى تىلىگەن ۋە بىلدۈرگەندۇر. ئۇ ، سۆزىدىن يانمايدۇ. پۈتۈن جانلىقلار ئىمان ئېيتسە ، ئىتائەت قىلسا ، ئۇنىڭغا ھېچبىر پايدىسى بولمايدۇ. پۈتۈن ئالەم كاپىر بولسا ، ئازغۇن ، ئەسەبىي بولسا ، قارشى كەلسە ، ئۇنىڭغا ھېچبىر زەرەر بېرەلمەيدۇ. قۇل ، بىر ئىشنى قىلىشنى تىلىگەندە ، ئۇمۇ ئىستىسە ، ئۇ ئىشنى يارىتىدۇ. قۇللىرىنىڭ ھەر ھەرىكىتىنى ۋە ھەر نەرسىنى ياراتقان ئۇدۇر. ئۇ تىلىمىسە ، ياراتمىسا ، ھېچبىر نەرسە ھەرىكەت قىلالمايدۇ. ئۇ تىلىمىسە ، ھېچكىم كاپىر بولالمايدۇ. ھېچكىم ئىسيان قىلالمايدۇ. كۇپۇرنى ، گۇناھلارنى تىلىسىمۇ ، بۇلاردىن رازى ئەمەستۇر. ئۇنىڭ ئىشىگە ، ھېچكىم ئارلىشالمايدۇ. نېمە ئۈچۈن بۇنداق قىلدى. مۇنداق قىلغان بولسا ئىدى دېيىشكە ، سەۋەبىنى سوراشقا ھېچكىمنىڭ كۈچى ۋە ھەققى يوقتۇر. شېرىكتىن ، كۇپۇردىن باشقا ، ھەرقايسى چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزۈپ ، تەۋبەسىز ئۆلگەن كىشىنى ، تىلىسە مەغپىرەت قىلىدۇ. كىچىك بىر گۇناھ ئۈچۈن تىلىسە ئازاب قىلىدۇ. كاپىر ، مۇرتەت بولۇپ ئۆلگەنلەرنى ھېچ مەغپىرەت قىلمايدىغانلىقىنى ، بۇلارغا چەكسىز ئازاب قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەندۇر.

مۇسۇلمان بولغان ، يەنى **(ئەهلى قبله)** بولۇپ ، ئبادەت قلغان ، پەقەت ، ئېتقادى **(ئەهلى سۈننەت)** ئېتقادىغا ئۇيغۇن بولمغان ۋە تەۋبە قلماي تۇرۇپ ئۆلگەن كشگە ، جەهەننەمدە ئازاب قلدىغان بولسمۇ ، بۇنداق **(بدئەت ساهبى)** مۇسۇلمانلار ، جەهەننەمدە ئەبەدىي قالمايدۇ.

ئاللاهۇ تەئالانى ، دۇنيادا كۆز بلەن كۆرۈش جائزدۇر. پەقەت ، هېچكم كۆرمگەندۇر. قيامەت كۈنى ، مەهشەر يېردە ، كاپرلارغا ۋە گۇناهى بولغان مۆمنلەرگە ، قەهر ۋە جالال بلەن ؛ سالىه بولغان مۆمنلەرگە بولسا ، لۇتۇپ ۋە جامال بلەن كۆرۈندۇ. پەرشتلەر ۋە ئايالالارمۇ كۆردۇ. كاپرلار ، بۇنىڭدىن مەهرۇم قالدۇ. جىننيلەرنىڭمۇ مەهرۇم قالدىغانلىقنى بلدۇرگەن خەۋەر قۇۋۋەتلكتۇر. ئالىملارنىڭ كۆپىنچىسىگە ئاساسەن ، (مۆمنلەرنىڭ مەقبۇل بولغانلىرى ، هەر ئەتتگەن ۋە ئاخشام ، دەرىجسى تۆۋەن بولغانلار بولسا ، هەر جۇمە كۈنى ۋە ئايالالار ، دۇنيا بايرىمدەك ، يىلدا بىر قانچە قېتم ، تەجەللىيئى جامال بلەن ۋە رۇيەت بلەن مۇشەررەپ بولىدۇ). [شەيخ ئابدۇلهاقى دەهلەۋىي هەزرەتلرى[1] ، پارسچە **(تكميل الايمان)** (تەكميلۇل ئىمان) ناملىق كتابىدا: هەدىسى شەرىپدە مۇنداق بۇيرىلغان ، **(قيامەت كۈنى رابىڭلارنى ، ئۇن تۆتنچى ئاينى كۆرگىنىڭلارغا ئوخشاش كۆرىسلەر!).** ئاللاهۇ تەئالا دۇنيادا چۈشۈنلەلمەي تۇرۇپ بلىنگىنگە ئوخشاش ، ئاخرەتتمۇ چۈشۈنلەلمەي تۇرۇپ كۆرۈلىدۇ. ئەبۇل هاسەنى ئەشئارىي ۋە ئىمامى سۇيۇتىي ۋە ئىمامى بەيهەقىيدەك بۈيۈك ئالىملار ، پەرشتلەرنىڭمۇ جەننەتتە ئاللاهۇ تەئالانى كۆرىدىغانلىقنى بلدۇرگەن. ئىمامى ئەزەم ئەبۇ هەنىفە ۋە باشقا ئالىملار ، جىننىڭ ساۋاب ئېرشمەيدىغانلىقنى ۋە جەننەتكە كرمەيدىغانلىقنى ، پەقەت مۆمىن بولغانلارنىڭ جەهەننەمدىن قۇتۇلىدىغانلىقنى بلدۇردى. ئايالالار ، دۇنيادىكى بايرام كۈنلرىگە ئوخشاش يىلدا بىر قانچە قېتم كۆرىدۇ. مۆمنلەرنىڭ كامىل بولغانلىرى ، هەر ئەتتگەن ۋە ئاخشام ، باشقىلىرى بولسا جۇمە كۈنلىرى كۆرىدۇ. بۇ پېقىرگە ئاساسەن ، مۆمىن ئايالالار ۋە پەرشتلەر ۋە جىننمۇ بۇ خوش خەۋەرگە داخىلدۇر. فاتىماتۇز زەهرا ۋە هادىيجەتۇل كۇبرا ۋە ئائىشەئى سىددىيقا ۋە باشقا ئەزۋاجى تاهرات ۋە مەريەم ۋە ئاسىيە "رادىياللاهۇ تەئالا ئانهۇننە ئەجمائىين" گە ئوخشاش كامىل ۋە ئارىف ئايالالارنىڭ باشقا ئايالالاردىن مۇستەسنا بولۇشى ئۇيغۇن بولىدۇ. ئىمامى سۇيۇتىيمۇ بۇنىڭغا ئىشارەت قىلماقتا.]

---

([1]) ئابدۇهاقى دەهلەۋىي ، 1052- يىلدا [م. 1645] دەلهيدە ۋاپات بولدى.

ئاللاھۇ تەئالانىڭ كۆرۈلىشىگە ئىشىنىش ، قانداق كۆرۈنىدىغانلىقىنى ئويلىماسلىق كېرەك. چۈنكى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئىشلىرى ئەقىل بىلەن بىلگىلى بولمايدۇ. بۇ ، دۇنيا ئىشلىرىغا ئوخشىمايدۇ. [فىزىكا ۋە خىمىيە ئىلىملىرى بىلەن ئۆلچىگىلى بولمايدۇ.] ئاللاھۇ تەئالانىڭ تەرىپى ، ئالدىمىزدا تۇرۇشى يوقتۇر. ئاللاھۇ تەئالا ، ماددا ئەمەستۇر. جىسىم ئەمەستۇر. [ئېلېمېنت ئەمەستۇر. ئاربلاشما ، بىرلەشمە ئەمەستۇر.] سانلىق ئەمەستۇر. ئۆلچەنمەيدۇ. ھېساب قىلىنمايدۇ. ئۇنىڭدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ. ماكانلىق ئەمەستۇر. بىر يەردە ئەمەستۇر. زامانلىق ئەمەستۇر. ئىلگىرىسى ، كېيىنىسى ، ئالدى ئارقىسى ، ئۈستى پەستى ، ئوڭ سولى يوقتۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ، ئىنسان چۈشەنچىسى ، ئىنسان ئىلمى ، ئىنسان ئەقلى ، ئۇنىڭ ھېچبىر نەرسىسىنى چۈشۈنەلمەيدۇ. ئۇنىڭ قانداق كۆرۈلىدىغانلىقىنىمۇ ئىدراك قىلالمايمىز. قول ، يۈت ، تەرەپ ، يەر ۋە بۇلارغا ئوخشاش ، ئاللاھۇ تەئالا ئۈچۈن جائىز بولمايدىغان كەلىمىلەرنىڭ ، ئايەتى كەرىمىلەردە ۋە ھەدىسى شەرىپلەردە بولۇشى ، بىزنىڭ چۈشەنگىنىمىز ، بىلگىنىمىز ، بۇگۈن ئىشلىتىلىدىغان مەنىلەردە ئەمەستۇر. بۇنداق ئايەتى كەرىمىلەر ۋە ھەدىسى شەرىپلەر **(مۇتەشابىھات)** دېيىلىدۇ. بۇلارغا ئىشىنىش كېرەك ، نېمە ۋە قانداق بولىدىغانلىقىنى چۈشىنىشكە ئۇرۇنماسلىق كېرەك. ۋەياكى ، بۇلار ، قىسقۇچە ياكى ئۇزۇن بولۇپ ، **(تەۋىل)** قىلىنىدۇ. يەنى ، ئاللاھۇ تەئالاغا يارىشىدىغان باشقا مەنىلەر بېرىلىدۇ. مەسىلەن ، قول كەلىمىسى ، قۇدرەت ، ئېنېرگىيە دېگەن مەنىدە بولىدۇ.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام ، ئاللاھۇ تەئالانى ، مىراجدا كۆردى. بۇ كۆرۈشى ، دۇنيادىكى باش كۆزى بىلەن كۆرۈش ئەمەس ئىدى. بىر كىشى ، ئاللاھۇ تەئالانى دۇنيادا كۆردۈم دېسە ، ئۇ كىشى زىندىقتۇر. ئەۋلىيانىڭ ”قاددەساللاھۇ تەئالا ئەسرارەھۇم ئەجمائىين“ كۆرۈشى ، دۇنيا ۋە ئاخىرەت كۆرۈشلىرىدەك ئەمەستۇر. يەنى **(رۇيەت)** ئەمەستۇر. ئۇلارغا **(شۇھۇد)** ھاسىل بولماقتا. [يەنى قەلب كۆزى بىلەن ، مىسالىنى كۆرىدۇ.] ئەۋلىيائى كىرامدىن ، كۆردۈم دېگەنلەر بولغان بولسىمۇ ، سەكىر ھالىتىدە ، يەنى ئەقىللىرى باشلىرىدا بولمىغاندا ، شۇھۇدنى ، رۇيەت دەپ پەرەز قىلغاندۇر. ۋەياكى ، تەۋىل قىلىپ چۈشۈنىلگۈدەك سۆزلەردىن بىرسىدۇر.

**سوئال:** ئاللاھۇ تەئالانىڭ دۇنيادا كۆز بىلەن كۆرۈلۈشىنىڭ جائىز بولغانلىقى يۇقىرىدا بىلدۈرۈلگەن ئىدى. جائىز بولغان بىر نەرسىنىڭ ھاسىل بولغانلىقىنى ئېيتقان بىر كىشى ، نېمە ئۈچۈن زىندىق بولسۇن؟ يۈز بەرگەنلىكىنى ئېيتقان كاپىر

بولسا ، ئۇنى جائىز دېگىلى بولامدۇ ؟

**جاۋاب:** لۇغەتتە ، جائىز دېمەك ، بولۇشمۇ ، بولماسلىقمۇ ئۇيغۇندۇر دېمەكتۇر. پەقەت ، ئەشئارىي[1] مەزھىپىدە ، رۇيەتنىڭ جائىز بولۇشى دېمەك ؛ ئاللاھۇ تەئالا ، بۇ دۇنيادا يېقىن بولۇشنىڭ ، قارشىدا بولۇشنىڭ ۋە دۇنيادا ياراتقان فىزىكا قانۇنلىرى بىلەن كۆرۈشنىڭ سىرتىدا بولۇپ ، ئىنساندا پۈتۈنلەي پەرقلىق ھالدا بىر كۆرۈش قۇۋۋىتى يارىتىشقا قادىردۇر دېمەكتۇر. مەسىلەن ، جۇڭگودا بولغان قارىغۇ بىر كىشىگە ، ئەندۇلۇستىكى پاشىنى كۆرسىتىشكە ياكى دۇنيادىكى ئىنسانغا ، ئايدا ۋە يۇلتۇزدا بولغانىنى كۆرسىتىشكە قادىردۇر ۋە جائىزدۇر. بۇنداق قۇۋۋەت ، ئاللاھۇ تەئالاغا مەخسۇستۇر. ئىككىنچى بولۇپ ، دۇنيادا كۆردۇم دېمەك ، ئايەتى كەرىمگە ۋە ئالىملارنىڭ سۆز بىرلىكىگە ئۇيغۇن ئەمەستۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ، بۇنداق بىر ئىشنى ئېيتقان كىشى **(مۇلھىد)** ياكى **(زىندىق)**دۇر. ئۈچىنچى جاۋاب بولسا ، دۇنيادا رۇيەتنىڭ جائىز بولۇشى ، ئۇنى دۇنيادا ، فىزىكا قانۇنلىرى بىلەن بولغان كۆرۈش جائىز بولىدۇ دېگەن مەنىدە ئەمەستۇر. ھالبۇكى ، ئاللاھۇ تەئالانى كۆردىم دېگەن كىشى ، باشقا نەرسىلەرنى كۆرگەنلىكىگە ئوخشاش كۆردۇم دېمەكتە. بۇ بولسا ، جائىز بولمىغان بىر كۆرۈشتۇر. بۇنىڭغا ئوخشاش ، كۆپۈرگە سەۋەب بولىدىغان نەرسىلەرنى ئېيتقان كىشى مۇلھىد ۋە زىندىق دېيىلىدۇ. [مەۋلانا خالىد ھەزرەتلىرى] ، بۇ جاۋابلاردىن كېيىن (دىققەت قىلىڭلار !) بۇيرىدى. بۇنىڭ بىلەن ، ئىككىنچى جاۋابنىڭ تېخىمۇ مۇستەھكەم ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلدى. [**(مۇلھىد)** ۋە **(زىندىق)** ، ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى ئېيتىدۇ. **(مۇلھىد)** بۇ سۆزىدە راستچىلدۇر. ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان ئىكەنلىكىگە ، توغرا يولدا ئىكەنلىكىگە ئىشەنمەكتە. **(زىندىق)** بولسا ، ئىسلام دۈشمىنىدۇر. ئىسلامىيەتنى ئىچىدىن ۋەيران قىلىش ، مۇسۇلمانلارنى ئالداش ئۈچۈن مۇسۇلمان كۆرۈنمەكتە.]

ئاللاھۇ تەئالا ئۈچۈن ، كېچە كۈندۈز ۋە ۋاقىت ئۆتۈشنى ئويلىغىلى بولمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالا ، ھېچبىر تەرەپتىن ، ھېچبىر ئۆزگىرىشلۈك بولمايدىغانلىقى ئۈچۈن ، ئۆتمۈشتە ، كەلگۈسىدە شۇنداقتۇر ، بۇنداقتۇر دېگىلى بولمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالا ھېچبىر نەرسىگە ھۇلۇل قىلمايدۇ. ھېچبىر نەرسە بىلەن بىرلەشمەيدۇ. [شىئىيلەرنىڭ ، ھەزرىتى ئەلىگە ھۇلۇل قىلغاندۇر دېگەن **(نۇسايرىي)** ئىسمىدە بولغان پىرقىلىرى كاپىر بولماقتا.] ئاللاھۇ تەئالانىڭ زىددى ، ئەكسى ، ئوخششى ، شېرىكى ، ياردەمچىسى ،

---

([1]) ئەبۇلھاسەن ئالىي بىن ئىسمائىيلىي ئەشئارىي ، 330- يىلدا [م. 941] باغداتتا ۋاپات بولدى.

قوغدىغۇچىسى يوقتۇر. ئانىسى ، ئاتىسى ، ئوغلى ، قىزى ، ھەمراھى يوقتۇر. ھەر ۋاقىت ، ھەممىلا ئادەم بىلەن ھازىر ۋە ھەر نەرسىنى قورشىغان ۋە نازىردۇر. ھەممە ئادەمگە جان تومۇردىن تېخىمۇ يېقىندۇر. پەقەت ، ھازىر بولۇشى ، قورشىشى ، باراۋەر ۋە يېقىن بولۇشى ، بىزنىڭ چۈشەنگىنىمىزدەك ئەمەستۇر. ئۇنىڭ يېقىنلىقى ، ئالىملارنىڭ ئىلمى ، پەن بىلەن مەشغۇل بولىدىغان ئادەملەرنىڭ زەكاسى ۋە ئەۋلىيانىڭ "قاددەساللاھۇ تەئالا ئەسرارەھۇم ئەجمائىين" كەشپ ۋە شۇھۇدى بىلەن چۈشەنگىلى بولمايدۇ. بۇلارنىڭ ئىچ يۈزۈنى ئىنسان ئەقلى ئىدراك قىلالمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالا ، زاتىدا ۋە سۈپىتىدە بىردۇر ، ھېچبىرىدە ئۆزگۈرۈشلۈك ، باشقىلىشىش بولمايدۇ. تەفەككەرۇ فىي ئالائىللاھى ۋە لا تەفەككەرۇ فىي زاتىللاھى. بىرىنچى جىلد ، 46. مەكتۇبنى ئوقۇڭلار!

ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئىسىملىرى **(توقيفية)** (تەۋقىيفىي)دۇر. يەنى ، ئىسلامىيەتتە بىلدۈرۈلگەن ئىسىملەرنى ئېيتىش جائىز بولۇپ ، بۇلاردىن باشقىسىنى ئېيتىش جائىز ئەمەستۇر. [مەسىلەن ئاللاھۇ تەئالا ئالىم دېيىلىدۇ. پەقەت ، ئالىم مەنىسىدە بولغان فاقىيھ دېيىلمەيدۇ. چۈنكى ، ئىسلامىيەت ، ئاللاھۇ تەئالانى فاقىيھ دېمىگەندۇر. بۇنىڭغا ئوخشاش ، ئاللاھ ئىسمىنىڭ ئورنىغا ، تەڭرى دېيىش جائىز ئەمەس. چۈنكى تەڭرى ، ئىلاھ ، مەبۇد دېمەكتۇر. مەسىلەن ، ھىندىلىكلەرنىڭ تەڭرىلىرى ئىنەكتۇر. دېيىلمەكتە. (ئاللاھ بىردۇر ، ئۇنىڭدىن باشقا تەڭرى يوق) دېيىشكە بولىدۇ. باشقا تىللاردىكى دېئۇ ، گاتت ، گادد كەلىمىلىرىمۇ ، ئىلاھ ، مەبۇد مەنىسىدە ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئاللاھ ئىسمىنىڭ ئورنىغا ئىشلەتكىلى بولمايدۇ. ]

ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئىسىملىرى چەكسىزدۇر. مىڭ بىر ئىسمى مەشھۇردۇر. يەنى ، ئىسىملىرىدىن مىڭ بىر دانىسىنى ئىنسانلارغا بىلدۈرگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ دىنىدا ، بۇلاردىن توقسەن توققۇزى بىلدۈرۈلگەن. بۇلار **(ئەسمائى-ھۇسنا)** دېيىلىدۇ.

ئاللاھۇ تەئالانىڭ **(سفاتى زاتىييە)**سى ئالتىدۇر. [بۇلارنى يۇقىرىدا بىلدۈردۇق.] **(سفاتى سۇبۇتىييە)**سى ، **(ماتۇرىيدىيە)**مەزھىپىدە سەككىزدۇر. **(ئەشئارىييە)** مەزھىپىدە بولسا يەتتىدۇر. بۇ سۈپەتلىرىمۇ ، زاتىغا ئوخشاش ، ئەزەلىيدۇر ، ئەبەدىيدۇر. يەنى چەكسىز باردۇر. مۇقەددەستۇر. مەخلۇقلارنىڭ سۈپەتلىرىدەك ئەمەستۇر. ئەقىل بىلەن ، پەرەز قىلىش بىلەن ۋە دۇنيادىكىلەرگە ئوخشىتىش بىلەن چۈشەنگىلى بولمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالا ، بۇ سۈپەتلىرىدىن بىرەر ئۆرنەك ، ئىنسانلارغا ئېھسان قىلغاندۇر. بۇلارنى كۆرۈش بىلەن ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ سۈپەتلىرىنى بىر ئاز چۈشىنىش

ئېھتىمالى باردۇر. ئىنسان، ئاللاھۇ تەئالانى چۈشىنەلمەيدىغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھۇ تەئالانى ئويلاش، چۈشىنىشكە تىرىشىش جائىز ئەمەستۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ سەككىز سىفاتى سۇبۇتىييەسى، زاتىنىڭ ئەينىسىمۇ ئەمەس، غەيرىيسىمۇ ئەمەستۇر. يەنى سۈپەتلىرى، ئۆزى ئەمەستۇر. ئۆزىدىن باشقىمۇ ئەمەستۇر. بۇ سەككىز سۈپەت:

**الحياة** (ھايات)، **العلم** (ئىلىم)، **السمع** (سەمئ)، **البصر** (باسار)، **القدرة** (قۇدرەت)، **الكلام** (كەلام)، **الارادة** (ئىرادە) ۋە **تكوين** (تەكۋىيندۇر). ئەشئارىييە مەزھىپىدە، تەكۋىين سۈپىتى، قۇدرەت سۈپىتى بىلەن بىردۇر. مەشىييەت بولسا، ئىرادە دېمەكتۇر.

ئاللاھۇ تەئالانىڭ سەككىز سۈپىتىدىن ھەربىرى باسىيتتۇر. بىر ھالەتتىدۇر. ھېچبىرىدە، ھېچبىر ئۆزگۈرۈش بولمايدۇ. پەقەت، مەخلۇقلارغا ئالاقە جەھەتتىن ھەربىرى كۆپتۇر. بىر سۈپەتنىڭ مەخلۇقلار بىلەن ئالاقىسى، تەسىرى جەھەتتىن كۆپ بولۇشى، بۇنىڭ باسىيت بولۇشىغا تەسىر قىلمايدۇ. بۇنىڭدەك، ئاللاھۇ تەئالا، بۇ قەدەر خىلمۇخىل مەخلۇقلارنى ياراتتى ۋە ھەممىسىنى، ھەر ئان، يوق بولۇشتىن قوغدىماقتا. پەقەت، ئۇ يەنە بىردۇر. ئۇنىڭدا ئۆزگۈرۈش بولمايدۇ. ھەر مەخلۇق، ھەر ئان، ھەر جەھەتتىن ئۇنىڭغا موھتاجتۇر. ئۇ، ھېچكىمگە موھتاج ئەمەستۇر.

2- ئىمان ئېيتىلىشى، ئىشىنىلىشى لازىم بولغان ئالتە شەيئىنىڭ ئىككىنچىسى: **(ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە ئىشىنىشتۇر).** پەرىشتە، ئەلچى، خەۋەر بەرگۈچى ياكى قۇۋۋەت دېمەكتۇر. پەرىشتىلەر، جىسىمدۇر. لاتىيفتۇر (كۆز بىلەن كۆرۈلمەيدىغان). گاز ھالىتىدىنمۇ لاتىفتۇر. نۇرانىيدۇر. تىرىكتۇر. ئەقىللىقتۇر. ئىنسانلاردىكى يامانلىقلار، پەرىشتىلەردە يوقتۇر. ھەر شەكىلگە كىرەلەيدۇ. گازلار، سۇيۇقلۇق ۋە قاتتىق جىسىم بولىدىغانغا ئوخشاش ۋە قاتتىق جىسىم بولغاندا، شەكىل ئالغانغا ئوخشاش، پەرىشتىلەرمۇ چىرايلىق شەكىللەر ئالالايدۇ. پەرىشتىلەر، بۇيۈك ئىنسانلارنىڭ بەدىنىدىن ئايرىلغان رۇھلار ئەمەستۇر. خرىستىئان، پەرىشتىلەرنى، مۇشۇنداق رۇھ دەپ قارايدۇ. ئېنىرگىيە، قۇۋۋەتتەك، ماددىسىزمۇ ئەمەستۇر. بۇرۇنقى پەيلاسوپلارنىڭ بىر قىسمى، مۇشۇنداق دەپ ئويلايتتى. ھەممىسى **(مەلائىكە)** دېيىلىدۇ. پەرىشتىلەر، ھەر جانلىقتىن بۇرۇن يارىتىلدى. ئۇنىڭ ئۈچۈن، كىتابلارغا ئىماندىن بۇرۇن، پەرىشتىلەرگە ئىمان ئېيتىلىشى بىلدۈرۈلدى. كىتابلار بولسا، پەيغەمبەرلەردىن بۇرۇندۇر. قۇرئانى كەرىمدە، ئىشىنىلىدىغان شەيئىلەرنىڭ ئىسمى، بۇ تەرتىپ بىلەن بىلدۈرۈلمەكتە.

پەرىشتىلەرگە ئىمان شۇنداق بولۇش كېرەككى، پەرىشتىلەر، ئاللاھۇ تەئالانىڭ قۇللىرىدۇ. شېرىكلىرى ئەمەستۇر. قىزلىرى ئەمەستۇر. كاپىرلار، مۇشرىكلەر، شۇنداق دەپ قارىدى. ئاللاھۇ تەئالا، پەرىشتىلەرنىڭ ھەممىسىنى سۆيىدۇ. ئۇلار، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرىگە ئىتائەت قىلىدۇ. گۇناھ سادىر قىلمايدۇ. ئەمرلىرىگە ئىسيان قىلمايدۇ. ئەركەك ۋە چىشى ئەمەستۇر. ئۆيلەنمەيدۇ. باللىرى بولمايدۇ. ھايات ئىگىسى، تىرىكتۇر. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇددىن " راديياللاھۇ ئانھ" كەلگەن خەۋەردە، پەرىشتىلەرنىڭ بىر قىسمىنىڭ باللىرى بولغانلىقى، ئىبلىس ۋە جىن بۇلاردىن ئىكەنلىكى بىلدۈرۈلگەن بولسىمۇ، بۇنىڭ جاۋابى كىتابلاردا ئۇزۇن يېزىلىقتۇر. ئاللاھۇ تەئالا، ئىنسانلارنى يارىتىدىغانلىقىنى بۇيرىغان ۋاقىتتا، (يا راببىي، يەر يۈزىنى قالايمىقانلاشتۇرىدىغان ۋە قان تۆكىدىغان مەخلۇقلارنى يارىتامسەن؟)دەك پەرىشتىلەرنىڭ **(زەللە)** دېيىلىدىغان سوئاللىرى، بۇلارنىڭ مەسۇم، گۇناھسىز ئىكەنلىكىگە تەسىر قىلمايدۇ.

سانلىرى ئەڭ كۆپ بولغان مەخلۇق پەرىشتىلەردۇر. بۇلارنىڭ سانلىرىنى ئاللاھۇ تەئالادىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. كۆكلەردە، پەرىشتىلەرنىڭ ئىبادەت قىلمىغان، ھېچبىر يەر يوقتۇر. كۆكلەرنىڭ ھەر يېرى، رۇكۇدا ۋە سەجدىدە بولغان پەرىشتىلەر بىلەن تولغاندۇر. كۆكلەردە، يەرلەردە، ئوت - چۆپلەردە، يۇلتۇزلاردا، جانلىقلاردا، جانسىزلاردا، يامغۇر تامچىلىرىدا، دەرەخ يوپۇرماقلىرىدا، ھەر مولېكۇلادا، ھەر ئاتومدا، ھەر رېئاكسىيەدە، ھەر ھەرىكەتتە، ھەر نەرسىدە پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىلىرى باردۇر. ھەر يەردە، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرىنى ئورۇندايدۇ. ئاللاھۇ تەئالا بىلەن مەخلۇقلىرى ئارىسىدا ۋاستىدۇر. بەزىلىرى، باشقا پەرىشتىلەرنىڭ ئامىرىدۇر. بەزىلىرى، پەيغەمبەرلەرگە خەۋەر ئەكىلىدۇ. بەزىلىرى، ئىنسانلارنىڭ قەلبىگە ياخشى چۈشەنچىلەر ئەكىلىدۇكى، بۇ **(ئىلھام)** دېيىلىدۇ. بەزىلىرىنىڭ، ئىنسانلاردىن ۋە پۈتۈن مەخلۇقلاردىن خەۋىرى يوقتۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ جامالى قارشىدا ئۆزىنى يوقىتىپ قويغاندۇر. ھەر بىرىنىڭ مەلۇم ئورۇنلىرى باردۇر. ئۇ يەردىن ئايرىلمايدۇ. بەزىسىنىڭ ئىككى، بەزىسىنىڭ تۆت ياكى تېخىمۇ كۆپ قانىتى باردۇر. [ ھەر ھايۋاننىڭ قانىتى ۋە ئايروپىلان قاناتلىرى، ئۆزلىرىنىڭ قۇرۇلمىسىدا بولۇپ، بىربىرلىرىگە ئوخشىمىغاندەك، پەرىشلىتلەرنىڭ قانىتىمۇ، ئۆز جىنسلىرىدىندۇر. ئىنسان، كۆرمىگەن، بىلمىگەن بىر نەرسىنىڭ ئىسمىنى ئاڭلىغاندا، بۇنى بىلىدىغان نەرسىلەرگە ئوخشىتىپ ئالدىنىدۇ. پەرىشتىلەرنىڭ قاناتلىرى باردۇر. ئىشىنىمىز. پەقەت، قانداق ئىكەنلىكىنى بىلەلمەيمىز.

چېركاۋلاردا ۋە بەزى مەجمۇئە ۋە فىلىملەردە، پەرىشتە دەپ كۆرۈلگەن قاناتلىق ئايال رەسىملىرى ئويدۇرمىدۇر. مۇسۇلمانلار بۇنداق رەسىملەرنى سىزىمايدۇ. مۇسۇلمان بولمىغانلارنىڭ سىزىغان بۇ بۇزۇق رەسىملەرنى توغرا دەپ قارىماسلىق، دۇشمەنلەرگە ئالدانماسلىق كېرەك.] جەننەت پەرىشتىلىرى، جەننەتتىدۇر. بۇلارنىڭ بۇيۇكلىرىنىڭ ئىسمى **(رىدۋان)**دۇر. جەھەننەم پەرىشتىلىرى **(زەبانىي)** دېيىلىدۇ. بۇلار، جەھەننەمدە ئەمر قىلىنغان ۋەزىپىلىرىنى ئورۇندايدۇ. جەھەننەم ئاتەشى بۇلارغا زەرەر بەرمەيدۇ. دېڭىزنىڭ بېلىقىقا زەرەرلىك بولماسلىقىغا ئوخشاش. جەھەننەم زەبانىيلىرىنىڭ بۇيۇكلىرى ئون توققۇزدۇر. ئەڭ بۇيۇكىنىڭ ئىسمى **(مالىك)**دۇر.

ھەر ئىنساننىڭ خەير ۋە شەر، پۈتۈن ئىشلىرىنى يازغان، ئىككىسى كېچە، ئىككىسى كۈندۈز كېلىدىغان تۆت پەرىشتە، **(كىرامەن كاتىبىين)** ياكى **(ھافاھا پەرىشتىلىرى)**دېيىلىدۇ. ھافازا پەرىشتىلىرىنىڭ، بۇلاردىن باشقا ئىكەنلىكمۇ بىلدۈرۈلگەندۇر. ئوڭ تەرەپتىكى پەرىشتە، سولدىكىنىڭ ئامىرىدۇر ۋە ياخشى ئىشلارنى ۋە ئىبادەتلەرنى يازىدۇ. سولدىكى، يامانلىقلارنى يازىدۇ. قەبرىلەردە، كاپىرلارغا ۋە ئاسىي مۇسۇلمانلارغا ئازاب قىلىدىغان پەرىشتىلەر ۋە قەبرىدە سوئال سورايدىغان پەرىشتىلەر باردۇر. سوئال پەرىشتىلىرى **(مۇنكەر ۋە نەكىير)** دېيىلىدۇ. مۆمىنلەردىن سورايدىغانلار **(مۇبەششىر** ۋە **بەشىير)**مۇ دېيىلىدۇ.

پەرىشتىلەرنىڭ بىربىرلىرىدىن ئۈستۈنلىكلىرى باردۇر. ئەڭ ئۈستۈنلىرى تۆتتۇر. بۇلاردىن بىرىنچىسى **(جەبرائىيل)** ئەلەيھىسسەلامدۇر. بۇ پەرىشتىنىڭ ۋەزىپىسى، پەيغەمبەرلەرگە **(ۋەھىي)** ئەكەلمەك، ئەمر ۋە چەكلىملەرنى بىلدۈرمەكتۇر. ئىككىنچىسى **(سۇر)** دېيىلىدىغان كانايىنى پۈۋلەيدىغان **(ئىسرافىيل)** ئەلەيھىسسەلامدۇر. سۇرنى ئىككى قېتىم پۈۋلەيدۇ. بىرىنچىسىدە، ئاللاھۇ تەئالادىن باشقا ھەر تىرىك ئۆلىدۇ. ئىككىنچىسىدە، ھەممىسى تەكرار تىرىلىدۇ. ئۈچىنچىسى، **(مىكائىيل)** ئەلەيھىسسەلامدۇر. ئەرزانلىق، قىممەتلىك، ئاچارچىلىق، موللۇق، [ئىقتىسادىي نىزام] قىلىش، [راھەتلىك ۋە ھۇزۇر ئەكەلمەك] ۋە ھەر ماددىنى ھەرىكەت قىلدۇرۇش، بۇ پەرىشتىنىڭ ۋەزىپىسىدۇر. تۆتىنچىسى، **[ئەزرائىيل]** ئەلەيھىسسەلامدۇر. ئىنسانلارنىڭ رۇھلىرىنى ئالىدىغان بۇ پەرىشتىدۇر. [پارسچىدە رۇھ، جان دېيىلىدۇ.] بۇ تۆت پەرىشتىدىن كېيىن ئۈستۈن بولغان پەرىشتىلەر، تۆت تۈرلۈكتۇر: **(ھامەلەئى ئارش)** دېيىلىدىغان پەرىشتىلەر، تۆت دانىدۇر. قىيامەتتە سەككىز بولىدۇ. ھۇزۇرى ئىلاھىيدە

بولغان پەرىشتىلەر، **(مۇقاررەبىين)** دېيىلىدۇ. ئازاب پەرىشتىلىرىنىڭ بۈيۈكلىرى، **(كەرۇبىيان)** دېيىلىدۇر. رەھمەت پەرىشتىلىرى، **(رۇھانىيان)** دېيىلىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى، پەرىشتىلەرنىڭ، ھاۋاسسى، يەنى ئۈستۈنلىرىدۇر. بۇلار، پەيغەمبەرلەردىن باشقا " ئالەيھىمۇسساالەۋاتۇ ۋەتتەسلىيمات"، پۈتۈن ئىنسانلاردىن تېخىمۇ ئۈستۈندۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ سالىھلىرى ۋە ۋەلىيلىرى، پەرىشتىلەرنىڭ ئاۋامىدىن، يەنى، تۆۋەنلىرىدىن تېخىمۇ پەزىلەتلىق، تېخىمۇ ئۈستۈندۇر. پەرىشتىلەرنىڭ ئاۋامى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئاۋامىدىن، يەنى ئاسىي ۋە فاسىقلاردىن پەزىلەتلىكتۇر.

كاپىرلار بولسا، ھەر مەخلۇقتىن تېخىمۇ تۆۋەندۇر. سۇرنىڭ بىرىنچى قېتىم پۈۋلىنىشىدە، تۆت بۈيۈك پەرىشتىدىن ۋە ھامەلەئى ئارشتىن باشقا، پۈتۈن پەرىشتىلەرمۇ يوق بولىدۇ. بۇنىڭدىن كېيىن، ھامەلەئى ئارش ۋە كېيىن تۆت پەرىشتە يوق بولىدۇ. ئىككىنچىسىدە، ئاۋۋال پۈتۈن پەرىشتىلەر تىرىلىدۇ. ھامەلەئى ئارش بىلەن بۇ تۆت پەرىشتە، سۇرنىڭ بىرىنچى پۈۋلىنىشىدىن بۇرۇن تىرىلىدۇ. دېمەك، بۇ پەرىشتىلەر، پۈتۈن جانلىقلاردىن ئاۋۋال يارىتىلغىنىدەك، ھەر جانلىقتىن كېيىن يوق بولىدۇ.

3- ئىمان ئېيتىلىشى لازىم بولغان ئالتە شەيئىنىڭ ئۈچىنچىسى: **(ئاللاھۇ تەئالانىڭ نازىل قىلغان كىتابلىرىغا ئىشىنىشتۇر).** ئاللاھۇ تەئالا، بۇ كىتابلارنى، پەرىشتە بىلەن، بەزى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۇبارەت قۇلاقلىرىغا ئېيتىش ئارقىلىق، بەزىلىرىگە بولسا، لەۋھە ئۈستىگە يېزىقلىق ھالدا، بەزىلىرىگە بولسا، پەرىشتىسىز ئاڭلىتىش بىلەن نازىل قىلدى. بۇ كىتابلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھۇ تەئالانىڭ كالامىدۇر. ئەبەدىي ۋە ئەزەلىيدۇر. مەخلۇق ئەمەستۇر. بۇلار، پەرىشتىلەرنىڭ ياكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۆز سۆزلىرى ئەمەستۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ كالامى، بىزنىڭ يازغىنىمىز ۋە زېھىنلىرىمىزدە تۇتقىنىمىز ۋە سۆزلىگىنىمىز كالامدەك ئەمەستۇر. يازمىدا، سۆزدە ۋە زېھىندە بولغىنىدەك ئەمەستۇر. ھەرپلىك ۋە ئاۋازلىق ئەمەستۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ۋە سۈپەتلىرىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى، ئىنسان چۈشىنەلمەيدۇ. پەقەت، ئۇ كالامنى، ئىنسانلار ئوقۇيدۇ. زېھنلەردە ساقلىنىدۇ ۋە يېزىلىدۇ. بىز بىلەن بىللە بولغاندا، ھادىس بولىدۇ. ئاللاھۇ تەئالانىڭ كالامى، ئىنسانلار بىلەن بىللە بولغاندا، مەخلۇق ۋە ھادىستۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ كالامى ئىكەنلىكى ئويلىنىلغاندا، قەدىمدۇر.

ئاللاھۇ تەئالانىڭ نازىل قىلغان پۈتۈن كىتابلارنىڭ ھەممىسى ھەقتۇر، توغرىدۇر. يالغان، خاتا بولالماس. جازا، ئازاب قىلىمەن دەپ مەغپىرەت قىلىشى جائىز دېيىلگەن

بولسمۇ، بىزنىڭ بىلمىگىنىمىز شەرتلەرگە ياكى ئۇنىڭ ئىرادىسىگە، ئىستىكىگە باغلىقتۇر. ۋەياكى، قۇلنىڭ ئازاب قىلىنىشى تېگىشلىك بولغان ئازابنى مەغپىرەت قىلار دېمەكتۇر. جازانى، ئازابنى بىلدۇرگەن كالام، بىر نەرسىنى خەۋەر قىلىش ئەمەستۇركى، مەغپىرەت قىلغاندا، يالغانچىلىق بولسۇن. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ۋەدە قىلغان نېمەتلەرنى بەرمەسلىكى جائىز ئەمەس بولسىمۇ، ئازابلارنى مەغپىرەت قىلىشى جائىزدۇر. ئەقلىمۇ، ئايەتى كەرىمىلەرمۇ، مۇشۇنداق ئىكەنلىكىنى كۆرسەتمەكتە.

بىر توسالغۇ، قىيىنچىلىق بولماي تۇرۇپ، ئايەتى كەرىمىلەرگە ۋە ھەدىسى شەرىپلەرگە، ئوچۇق چۈشىنىلىدىغان مەنىلەرنى بېرىش لازىمدۇر. بۇلارغا ئوخشايدىغان باشقا مەنە بېرىش جائىز ئەمەستۇر. [قۇرئانى كەرىم ۋە ھەدىسى شەرىپلەر قۇرەيش تىلى ۋە لەھجىسى بىلەندۇر. كەلىمىلەرگە، مىڭ تۆت يۈز يىل بۇرۇن، ھىجازدا ئىشلىتىلىدىغان مەنىلەرنى بېرىش لازىمدۇر. ۋاقىتنىڭ ئۆتىشى بىلەن ئۆزگىرىپ، بۈگۈن ئىشلىتىلىدىغان مەنىلەرنى بېرىپ تەرجىمە قىلىش توغرا ئەمەس.] **(مۇتەشابىھات)** دېيىلىدىغان ئايەتى كەرىمىلەردە، مۇجمەل مەنىلەر باردۇر. بۇلارنىڭ مەنىسىنى، پەقەت ئاللاھۇ تەئالا بىلىدۇ ۋە ئۆزلىرىگە **(ئىلمى لەدۇننىي)** بېرىلگەن ناھايىتى ئاز تاللانغان بۈيۈكلەر، ئۆزلىرىگە بىلدۇرۇلگىنىچە، چۈشىنەلەيدۇ. باشقىلار چۈشىنەلمەيدۇ. ئۇنىڭ ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرنىڭ، ئاللاھ كالامى ئىكەنلىكىگە ئىمان ئېيتىش لازىمدۇر ۋە مەنىلىرىنى تەتقىق قىلماسلىق لازىمدۇر. ئەشئارىي مەزھىپىدىكى ئالىملار، بۇنداق ئايەتلەرنى، قىسقۇچە ياكى ئۇزۇن قىلىپ **(تەۋىل)** قىلىش جائىز بولىدۇ دېدى. تەۋىل، كەلىمىنىڭ تۇرلۇك مەنىلىرى ئارىسىدىن مەشھۇر بولمىغىنىنى تاللاش دېمەكتۇر. مەسىلەن فەتھ سۈرىسىدە، **(ئاللاھنىڭ قولى، ئۇلارنىڭ قوللىرىنىڭ ئۈستىدىدۇر.)** مەئالىدىكى، ئايەتى كەرىمە، ئاللاھۇ تەئالانىڭ كالامىدۇر. ئاللاھۇ تەئالا، بۇنىڭ بىلەن نېمىنى مۇرات قىلغان بولسا، شۇنداق ئىشەندىم دېيىش لازىمدۇر. بۇنىڭ مەنىسىنى مەن چۈشىنەلمەيمەن، پەقەت ئاللاھۇ تەئالا بىلىدۇ دەپ ئېيتىش ئەڭ ياخشى يولدۇر. ۋەياكى ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئىلمى، بىزنىڭ ئىلمىمىزگە ئوخشاش ئەمەس. ئىرادىسى بىزنىڭ ئىرادىمىزگە ئوخشىمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالانىڭ قولىمۇ، بىزنىڭ قولىمىزغا ئوخشاش ئەمەستۇر.

ئاللاھۇ تەئالانىڭ نازىل قىلغان كىتابلىرىدا، بەزى ئايەتلەرنىڭ يالغۇز ئوقۇلۇشى، ياكى پەقەت مەنىسى ۋەياكى ئىككىلىسى بىرلىكتە **(نەسھ)** قىلىنغان، ئاللاھۇ تەئالا

تەرىپىدىن ئۆزگەرتىلگەن. قۇرئانى كەرىم ، پۈتۈن كىتابلارنى نەسخ قىلىپ ، ھۆكۈملىرىنى بىكار قىلغاندۇر. قۇرئانى كەرىمدە ، قىياتمەتكىچە ، ھېچبىر ۋاقىت ، خاتالىق ، ئۇنتۇلۇش ، زىيادە ۋە نوقسانلىق بولمايدۇ. ئۆتمۈشتىكى ۋە كەلگۈسىدىكى پۈتۈن ئىلىملەر ، قۇرئانى كەرىمدە باردۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ، پۈتۈن ساماۋىي كىتابلاردىن ئۈستۈن ۋە قىممەتلىكتۇر. رەسۇلۇللاھنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەڭ چوڭ مۆجىزىسى ، قۇرئانى كەرىمدۇر. پۈتۈن ئىنسانلار ۋە جىنلەر توپلانسا ، ھەممىسى ، قۇرئانى كەرىمنىڭ ئەڭ قىسقا بىر سۈرىسىگە ئوخشاش بىر سۆز دېيىش ئۈچۈن مەشغۇل بولسا ، ئېيتالمايدۇ. ئەرەبىستاننىڭ بەلاغەت ئەھلى بولغان ، ئەدىب ، پاساھەتلىك شائىرلار بىر يەرگە توپلاندى. كۆپ مەشغۇل بولدى. بىر قىسقا ئايەتتەك بىر سۆز سۆزلىيەلمىدى. قۇرئانى كەرىمگە قارشى تۇرالمىدى. ھەممىسى ھەيران قالدى. ئاللاھۇ تەئالا ، ئىسلام دۈشمەنلىرىنى ، قۇرئانى كەرىم قارشىدا ئاجىز ، مەغلۇب قىلماقتا. قۇرئانى كەرىمنىڭ بەلاغىتى ، ئىنسان كۈچىنىڭ ئۈستىدىدۇر. ئىنسانلار ، ئۇنىڭدەك سۆزلەشتىن ئاجىز قالماقتا. قۇرئانى كەرىمنىڭ ئايەتلىرى ، ئىنسانلارنىڭ نەزمىگە ، ۋەزىنسىز نەسرىگە ، قاپىيەلىك سۆزلىرىگە ئوخشىمايدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ، ئەرەبىستاندىكى ئەدىبلەرنىڭ ، قوللانغان ھەرپلەر بىلەن ئېيتىلغاندۇر. ساماۋىي كىتابلاردىن بىزگە بىلدۈرۈلگىنى يۈز تۆتتۇر. بۇلاردىن ئون سۇھۇف **(ئادەم)** ئەلەيھىسسەلامغا ، ئەللىك سۇھۇف شىس**(شىيت)** ئەلەيھىسسەلامغا ، ئوتتۇز سۇھۇف **(ئىدرىيس)** ئەلەيھىسسەلامغا ، ئون سۇھۇف **(ئىبراھىيم)** ئەلەيھىسسەلامغا نازىل بولغانلىقى مەشھۇردۇر. **(تەۋرات)** كىتابى مۇسا ئەلەيھىسسەلامغا ، **(زەبۇر)** كىتابى داۋۇد ئەلەيھىسسەلامغا ، **(ئىنجىل)** كىتابى ئىيسا ئەلەيھىسسەلامغا ، ۋە **(قۇرئانى كەرىم)** مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامغا نازىل بولغاندۇر.

بىر ئىنسان ، ئەمىر بەرمەكچى ياكى چەكلىمەكچى ياكى بىر نەرسە سورىماقچى ، ۋەياكى بىر خەۋەر بەرمەكچى بولسا ، ئاۋۋال بۇلارنى زېھنىدە ئويلايدۇ ، تەييارلايدۇ. زېھنىدىكى بۇ مەنىلەر **(كەلامى نەفسىي)** دېيىلىدۇ. بۇ مەنىلەر ئەرەبچە ، پارسچە ياكى تۈركچە دېيىلەلمەيدۇ. تۈرلۈك تىللاردا دېيىلىشى ، بۇلارنىڭ ئوخشىمىغان مەنىلەرنى ئېلىشىغا سەۋەب بولمايدۇ. بۇ مەنىلەرنى ئاڭلاتقان سۆزلەر **(كەلامى لافزىي)** دېيىلىدۇ. كەلامى لافزىي ، تۈرلۈك تىللار بىلەن ئاڭلىتىلالايدۇ. بۇنىڭدىن چۈشەنگىلى بولىدۇكى ، كەلامى نەفسىي ، باشقا سۈپەتلەرگە ئوخشاش ، مەسىلەن ئىلىم ، ئىرادە ، كۆرۈش.دەك ، كالام ئىگىسىدە بولغان ، باسىيت ، ئۆزگەرمەس ، ئايرىم بىر سۈپەتتۇر. كەلامى لافزىي

بولسا ، كەلامى نەفسىينى ئاڭلىتىدىغان ۋە ئىنسان قۇلىقىغا كەلگەن ۋە سۆزلىگۈچىنىڭ ئاغزىدىن چىققان ھەرپلەر تىوپلىمىسىدۇر. مانا بۇنىڭغا ئوخشاش ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ كالامى ، ھېچ سۈكۈت قىلىش بولمىغان ۋە مەخلۇق بولمىغان ۋە زاتى بىلەن بولغان ، ئەزەلىي ۋە ئەبەدىي بىر كالامدۇر. سىفاتى زاتىييەسىدىن ۋە ئىلىم ، ئىرادىدەك ، سىفاتى سۇبۇتىييەلىرىدىن باشقا بولۇپ ، ئايرىم بىر سۈپەتتۇر. كەلام سۈپىتىمۇ باسىيتتۇر. ھېچ ئۆزگەرمەيدۇ. ھەرپلىك ، ئاۋازلىق ئەمەستۇر. ئەمر ، چەكلىمە ، خەۋەر بېرىشدەك ۋە ئەرەبچە ، پارسچە ، ئىبرانىي ، تۈركچە ، سۇريانىي بولۇشقا ئوخشاش باشقىلىششىش ، پارچىلىنىش يوقتۇر. بۇنداق شەكىللەر بولمايدۇ. يېزىلمايدۇ. زېھىن ، قۇلاق ۋە تىلدەك قورالّلارغا ، ۋاسىتىلەرگە موھتاج ئەمەستۇر. قايسى تىل بىلەن سۆزلەش خالانسا ، سۆزلىنەلەيدۇ. بۇنداقلا ، ئەرەپچە سۆزلەنسە ، قۇرئانى كەرىم دېيىلىدۇ. ئىبرانىي سۆزلەنسە ، تەۋراتتۇر. سۇريانىي بولغاندا ، ئىنجىلدۇر. [(**شرح المقاصد**) (شەرھۇل مەقاسىد)[1] كىتابىدا ، يۇنانىي سۆزلەنسە ئىنجىل ، سۇريانىي بولغاندا ، زەبۇردۇر دېيىلگەن. ]

كەلامى ئىلاھىي تۈرلۈك نەرسىلەرنى بىلدۈرىدۇ. قىسسەلەرنى ، يەنى ۋەقەلەرنى بىلدۈرسە (**خەۋەر**) بولىدۇ. بۇنداق بولمىسا ، (**ئىنشا**) بولىدۇ. ئورۇندۇلىشى لازىم بولغان ئىشلارنى بىلدۈرسە ، (**ئەمر**) بولىدۇ. چەكلىمىلەرنى بىلدۈرسە ، (**نەھي**) بولىدۇ. پەقەت ، كالامى ئىلاھىيدە ھېچ ئۆزگۈرۈشلىك ۋە كۆپىيىش بولماس. نازىل بولغان كىتابلارنىڭ ۋە سەھىپىلەرنىڭ ھەممىسى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ كەلام سۈپەتلىرىدىندۇر. ئەرەپچە بولغاندا ، قۇرئانى كەرىمدۇر. ھەرپلىك بولۇپ ، يېزىلىدىغان ۋە سۆزلىنىدىغان ۋە ئاڭلىنىدىغان ۋە زېھىندە يادلىنىدىغان ۋەھي (**كەلامى لافزىي**) ۋە (**قۇرئانى كەرىم**) دېيىلىدۇ. بۇ كەلامى لافزىي ، كەلامى نەفسىينى كۆرسەتكەنلىكى ئۈچۈن ، بۇنىڭغىمۇ ، كەلامى ئىلاھىي ۋە سىفاتى ئىلاھىي دېمەك جائىز بولىدۇ. ھەممىسىگە قۇرئانى كەرىم دېيىلگىنىدەك ، پارچىلىرىغىمۇ قۇرئان دېيىلىدۇ. كەلامى نەفسىينىڭ مەخلۇق ئەمەسلىكىنى ، قەدىم ئىكەنلىكىنى ، توغرا يولنىڭ ئالىملىرى سۆزبىرلىكى بىلەن ئېيتماقتا. كەلامى لافزىينىڭ ھادىس ياكى قادىيم بولىشىدا سۆزبىرلىكى يوقتۇر. ھادىس ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەنلەردىن بىر قىسمى ، كەلامى لافزىينىڭ ھادىس ئىكەنلىكىنى ئېيتمەسلىك كېرەك دېدى. ئەگەر ، ھادىس دېيىلسە ، كەلامى نەفسىينىڭ ھادىس ئىكەنلىكىنى چۈشۈنۈپ قېلىنىش مۇمكىن دېدى. ئەڭ توغرا سۆز بۇدۇر. ئىنسانلارنىڭ

---

([1]) شەرھۇل مەقاسىدنى سادۇددىين تەفتازانىي يازغان بولۇپ ، 792-يىلىدا [م. 1389] سەمەرقەنتتە ۋاپات بولدى.

زىھنى ، بىر نەرسىنى كۆرسەتكەننى ئاڭلىغاندا ، دەرھال ئۇ نەرسىنى خاتىرىلەيدۇ. ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىدىن ، قۇرئانى كەرىم ھادىستۇر دىگەنلەرنىڭ بۇ سۆزى ، ئىغىزىمىز بىلەن ئوقۇغىنىمىز ، ئاۋاز ۋە كەلىمىلەرنىڭ مەخلۇق ئىكەنلىكىنى بايان قىلدى. بۇ سۆزدە ، مەجاز يولىغا چەتنەپ كەتكەنلەر بولغان بولسىمۇ ، كەلامى نەفسىي ئاللاھ كالامدۇر دىمەك ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ كەلام سۈپىتىدۇر دىمەكتۇر. كەلامى لافزىي ئاللاھ كالامدۇر دىمەك ، ئاللاھۇ تەئالا ئۇنىڭ خالىقىدۇر دىمەكتۇر.

**سوئال:** يۇقىرىدا يىزىلغانلارغا قارىغاندا ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەزەلىي بولغان كالامى ئىشتىلمەيدۇ. ئاللاھ كالامىنى ئىشىتتىم دىمەك ، ئوقۇلىدىغان ئاۋاز ۋە كەلىمىلەرنى ئىشىتتىم دىمەكتۇر. ۋەياكى ، ئوقۇلغان ئاۋاز ياكى ئەزەلىي بولغان كەلامى نەفسىينى چۈشەندىم دىمەك بولىدۇ. پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ، ھەتتا ھەممىلا ئىنسان ، بۇ ئىككىلا شەكىلدىمۇ ئىشتىمەكتە. مۇسا ئەلەيھىسسەلامنى ، (كەلىيمۇللاھ) دەپ ئايرىشنىڭ سەۋەبى نىمە ؟

**جاۋاب:** مۇسا ئەلەيھىسسەلام ، ئادەتى ئىلاھىيەنىڭ سىرتىدا بولۇپ ، ھەرپسىز ، ئاۋازسىز بولغان كەلامى ئەزەلىينى ئىشتتى. جەننەتتە ، ئەقىل يەتمەيدىغان ۋە ئاڭلىتىلالمايدىغان بولۇپ ، ئاللاھۇ تەئالا كۆرىنىدىغىنىدەك ، ئاڭلىتىلالمايدىغان بولۇپ ئىشتتى. باشقا ھىچكىم ، بۇنداق ئىشتىمىدى. ياكى ، ئاللاھ كالامىنى ، ئاۋاز بىلەن ئىشتتى. پەقەت ، يالغۇز قۇلاق بىلەن ئەمەس ، ۋۇجۇدىنىڭ ھەر زەررىسى ، ھەر تەرەپتىن ئىشتتى. ۋەياكى ، يالغۇز دەرەخ تەرىپىدىن ئىشتتى. پەقەت ، ئاۋاز بىلەن ئەمەس ئىدى. ھاۋانىڭ تىترىشى ياكى باشقا نەرسىلەر بىلەن ئىشتىمىدى. بۇ ئۈچ ھالەتنىڭ بىرسى بىلەن ئىشتكەنلىكى ئۈچۈن **(كەلىيمۇللاھ)** ئىسمىگە ئىرىشتى. مۇھەممەد ئالەيھىسسالاتۇ ۋەسسەلامنىڭ ، مىراج كىچىسىدە ، كەلامى ئىلاھىينى ئىشتىشى ۋە جەبرائىل ئەلەيھىسسەلامنىڭ ۋەھىي ئالغىنىدا ئىشتىشى مۇشۇنداق ئىدى.

4- ئىمان ئىيتىلىشى ، ئىشىنىلىشى لازىم بولغان ئالتە شەيئىنىڭ تۆتىنچىسى ، **(ئاللاھۇ تەئالانىڭ پەيغەمبەرىگە ئىشىنىشتۇر).** پەيغەمبەرلەر ئىنسانلارنى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ياختۇرغان يولىغا ئىرىشتۈرۈش ، توغرا يولنى كۆرسىتىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەندۇر. رۇسۇل ، رەسۇللەر دىمەكتۇر. لۇغەتتە ، ئەۋەتىلگەن زات ۋە خەۋەرچى دىمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە **(رەسۇل)** دىمەك ، يارىتىلىشى ، خۇيى ، ئىلمى ، ئەقلى ، زاماندا

بولغان پۈتۈن ئىنسانلاردىن ئۈستۈن ، قىممەتلىك ، مۇھتەرەم بىر زات دېمەكتۇر. ھېچبىر يامان خۇيى ، ياختۇرۇلمايدىغان ھالىتى يوقتۇر. پەيغەمبەرلەردە **(ئىسمەت)** سۈپىتى باردۇر. يەنى پەيغەمبەر بولغانلىقى بىلدۈرۈلۈشتىن بۇرۇن ۋە بىلدۈرۈلگەندىن كېيىن ، كىچىك ۋە چوڭ ھېچبىر گۇناھ ئۆتكۈزمەيدۇ. [ئىسلامىيەتنى ئىچىدىن ۋەيران قىلىشنى ئىستىگەن كاپىرلار ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن ، ھەيكەللەرنىڭ ئالدىدا قۇربان كېسەتتى دېمەكتە ۋە مەزھەبسىزلەرنىڭ كىتابلىرىنى بولسا ۋەسقە قىلىپ كۆرسەتمەكتە. بۇ يىرگىنچلىك بوھتانلىرىنىڭ يالغان ئىكەنلىكى ، يۇقىرىدىكى يازمىلاردىن چۈشەنگىلى بولىدۇ.] پەيغەمبەر بولغانلىقى بىلدۈرۈلگەندىن كېيىن ، پەيغەمبەر بولغانلىقى تارقالغۇچە ، چۈشۈنىلىشكىچە بولغان مەزگىلدە ، كورلۇق ، ئاگلىيالماسلىق ۋە بۇلارغا ئوخشاش ئەيىب ۋە قۇسۇرلىرىمۇ بولمايدۇ. ھەر پەيغەمبەردە يەتتە سۈپەتنىڭ بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش لازىمدۇر: **الأمانة** (ئەمانەت)، **الصدق** (سىدق)، **التبليغ** (تەبلىغ)، **العدالة** (ئادالەت)، **العصمة** (ئىسمەت)، **الفطانة** (فەتانەت) ۋە **أمن العزل** (ئەمنۇل ئازل). يەنى پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىدىن ئېلىنمايدۇ. فەتانەت ، ناھايىتى ئەقىللىق ، ناھايىتى پاراسەتلىك دېمەكتۇر.

يېڭى بىر دىن ئەكەلگەن پەيغەمبەر **(رەسۇل)** دېيىلىدۇ. يېڭى دىن ئەكەلمەي ، ئاۋۋالقى دىنغا دەۋەت قىلغان پەيغەمبەر **(نەبىي)** دېيىلىدۇ. ئەمرلەرنى تەبلىغ قىلىشتا ۋە ئىنسانلارنى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىشتا ، رەسۇل ۋە نەبىي ئارىسىدا بىر ئايرىلما يوقتۇر. پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىش ، ئارىلىرىدا ھېچبىر پەرق كۆرمەي ، ھەممىسىنىڭ سادىق ، توغرا سۆزلۈك ئىكەنلىكىگە ئىشىنىش دېمەكتۇر. ئۇلاردىن بىرسىگە ئىشەنمىگەن بىرى ، ھېچبىرسىگە ئىشەنمىگەن بولىدۇ.

پەيغەمبەرلىك ؛ تىرىشىش بىلەن ، ئاچلىق ، قىيىنچىلىق بىلەن ۋە كۆپ ئىبادەت قىلىش بىلەن قولغا كەلمەيدۇ. پەقەت ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئېھسانى ، تاللىشى بىلەن بولىدۇ. ئىنسانلارنىڭ دۇنيادىكى ۋە ئاخىرەتتىكى ئىشلىرىنىڭ ئورۇنلۇق ۋە پايدىلىق بولۇشى ئۈچۈن ۋە زەرەرلىك ئىشلاردىن قوغدىنىپ ، سالامەتكە ، ھىدايەتكە ، راھەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن ، پەيغەمبەرلەر ۋەستىسى بىلەن دىنلەر ئەۋەتىلگەندۇر. دۈشمەنلىرى كۆپ بولغان ۋە مەسخىرە قىلغان ، رەنجىتكەن بولسىمۇ ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ، ئىشىنىش ئۈچۈن ۋە ئورۇنداش ئۈچۈن بولغان ئەمرلىرىنى ئىنسانلارغا تەبلىغ قىلىشتا ، بىلدۈرۈشتە ، دۈشمەنلەردىن قورقمىغاندۇر. ئاللاھۇ تەئالا ،

پەيغەمبەرلەرنىڭ سىدق ئىگىسى ئىكەنلىكىنى ، توغرا سۆزلىگەنلىكىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن ، ئۇلارنى مۆجىزىلەر بىلەن قۇۋۋەتلەندۈردى. ھېچكىم بۇ مۆجىزىلەرگە قارشى كېلەلمىدى. پەيغەمبەرنى قوبۇل قىلىپ ئىشەنگەن كىشى ، ئۇ پەيغەمبەرنىڭ **(ئۈممىتى)** دەپ ئاتىلىدۇ. قىيامەت كۈنىدە ، ئۈممەتلىرىدىن ، گۇناھى كۆپ بولغانلارغا شاپائەت قىلىشلىرىغا رۇخسەت بېرىلىدۇ ۋە شاپائەتلىرى قوبۇل بولىدۇ. ئۈممەتلىرىدىن ، ئالىم ، سالىھ ، ۋەلىي بولغانلارغىمۇ ، شاپائەت قىلىشى ئۈچۈن ئاللاھۇ تەئالا رۇخسەت بېرىدۇ ۋە شاپائەتلىرىنى قوبۇل قىلىدۇ. پەيغەمبەرلەر "ئالەيھىمۇسسالەۋاتۇ ۋەتتەسلىيمات" مازارلىرىدا ، بىزنىڭ بىلمىگەن بىر ھايات بىلەن تېرىكتۇر. مۇبارەك ۋۇجۇتلىرىنى توپراق چىرىتمەيدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈندۈركى ، ھەدىسى شەرىپتە ، **(پەيغەمبەرلەر ، مازارلىرىدا ، ناماز ئوقۇيدۇ ۋە ھەج قىلىدۇ)** بۇيرۇلدى.

[ھازىر ، ئەرەبىستاندا **(ۋەھھابىي)** ئىسمىلىك كىشىلەر ، بۇ ھەدىسى شەرىپكە ئىشەنمەيدۇ. بۇلارغا ئىشەنگەن ھەقىقىي مۇسۇلمانلارنى كاپىر دەيدۇ. مەنىلىرى ئوچۇق بولماي ، شۇبھىلىك بولغان ناسسلارنى تەۋىل قىلغانلىقى ئۈچۈن ، ئۆزلىرى كاپىر بولمىسىمۇ ، **(بىدئەت ساھىبى)** بولىدۇ. مۇسۇلمانلارغا كۆپ زەرەر بەرمەكتە. ۋەھھابىيلىق ، مۇھەممەد بىن ئابدۇلۋەھھاب ئىسىملىك نەجدلىك بىر ئەخمەق تەرىپىدىن قۇرۇلدى. ئىنگلىز جاسۇسى Hempher ، ئىبنى تەيمىييەنىڭ[1] چىرىك پىكىرلىرىنى ئىلگىرى سۈرۈپ ، بۇنى ئالدىدى. ئابدۇھ[2] ئىسىملىك بىر مىسىرلىقنىڭ كىتابلىرى بىلەن ، تۈركلەرگە ۋە ھەر يەرگە تارقالدى. بۇلارنىڭ بەشىنچى مەزھەب ئەمەس ، زالالەتتە ، خاتا يولدا ئىكەنلىكىنى ، **(ئەھلى سۈننەت)** ئالىملىرى ، يۈزلەرچە كىتابلىرىدا بىلدۈرگەندۇر. **(سەئادەتى ئەبەدىييە)** ۋە **(قىيامەت ۋە ئاخىرەت)** كىتابلىرىدا بۇلار ئۇزۇن بىلدۈرۈلگەندۇر. ئاللاھۇ تەئالا ، ياش دىنىي شەخسلەرنىڭ ئىنگلىزلەرنىڭ چىقارغان ، ۋەھھابىيلىك يولىغا قېيىشتىن مۇھاپىزەت بۇيرىسۇن. ھەدىسى شەرىپلەر بىلەن مەدھ قىلىنغان **(ئەھلى سۈننەت)** ئالىملىرىنىڭ يولىدىن ئايرىمىسۇن!]

پەيغەمبەرلەرنىڭ "ئالەيھىمۇسسەلام" مۇبارەك كۆزلىرى ئۇخلىغاندا ، قەلب كۆزلىرى ئۇخلىمايدۇ. پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىلىرىنى ئورۇنداشتا ، پەيغەمبەرلىك ئۈستۈنلىكلىرىنى توشۇشتا ، پۈتۈن پەيغەمبەرلەر باراۋەردۇر. يۇقىرىدا بىلدۈرگىنىمىز يەتتە

---

(1) ئاھمەد ئىبنى تەيمىييە ، 728- يىلىدا [م. 1328] شامدا ۋاپات بولدى.
(2) مۇھەممەد ئابدۇھ ، 1323- يىلىدا [م. 1905] مىسىردا ۋاپات بولدى.

نەرسە ، ھەممىسىدە باردۇر. پەيغەمبەرلەر ، پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىدىن ئېلىنمايدۇ ، ئېتىلمايدۇ. ۋەلىيلەردىن بولسا ، ئەۋلىيالىق ئېلىنلايدۇ. پەيغەمبەرلەر "ئالەيھىمۇسسالەۋاتۇ ۋەتتسلىيمات" ئىنساندىن بولىدۇ. جىندىن ، پەرىشتىدىن ئىنسانلارغا پەيغەمبەر بولمايدۇ. جىن ۋە پەرىشتە ، پەيغەمبەرلەرنىڭ دەرىجىسىگە يۈكسەلەلمەيدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ ، بىر-بىرلىرى ئۈستىدە ، شەرەپلىرى ، ئۈستۈنلۈكلىرى باردۇر. مەسىلەن ئۈممەتلەرنىڭ كۆپ بولۇشى ، ئەۋەتىلگەن مەملىكەتلەرنىڭ چوڭ بولىشى ، ئىلىم ۋە مەرىپەتلىرىنىڭ كۆپ يەرلەردە تارقىلىشى ، مۆجىزىلىرىنىڭ تېخىمۇ كۆپ ۋە داۋاملىق بولۇشى ۋە ئۆزلىرى ئۈچۈن ئايرىم قىممەتلەر ۋە ئېھسانلار بولۇشىدەك ئۈستۈنلۈكلەر جەھەتتىن ، ئاخىر زامان پەيغەمبىرى **(مۇھەممەد)** ئەلەيھىسسەلام پۈتۈن پەيغەمبەرلەردىن تېخىمۇ ئۈستۈندۇر. ئۇلۇلئازىم بولغان پەيغەمبەرلەر ، بۇنداق بولمىغانلاردىن ۋە رەسۇللەر ، رەسۇل بولمىغان نەبىيلەردىن تېخىمۇ ئۈستۈندۇر.

پەيغەمبەرلەرنىڭ "ئالەيھىمۇسسالەۋاتۇ ۋەتتەسلىيمات" سانى ئېنىق ئەمەستۇر. يۈز يىگىرمە تۆت مىڭدىن ئارتۇق ئىكەنلىكى مەشھۇردۇر. بۇلاردىن ئۈچ يۈز ئون ئۈچ ياكى ئۈچ يۈز ئون بەشى رەسۇلدۇر. بۇلارنىڭ ئىچىدىنمۇ ، ئالتىسى تېخىمۇ يۈكسەكتۇر. بۇلار **(ئۇلۇلئازىم)** پەيغەمبەرلەر دېيىلىدۇ. ئۇزۇلئازىم پەيغەمبەرلەر ، **ئادەم ، نۇھ ، ئىبراھىم ، مۇسا ، ئىيسا ۋە مۇھەممەد مۇستافادۇر** " ئالەيھىمۇسسالاتۇ ۋەسسەلام"

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىچىدە ئوتتۇز ئۈچ دانىسى مەشھۇردۇر. بۇلارنىڭ ئىسىملىرى: **ئادەم ، شىت** ياكى **(شىس)** **، ئىدرىيس ، نۇھ ، ھۇد ، سالىھ ، ئىبراھىم ، لۇت ، ئىسمائىيل ، ئىسھاق ، ياقۇب ، يۇسۇف ، ئەييۇب ، شۇئايب ، مۇسا ، ھارۇن ، ھىدىر ، يۇشا بىن نۇن ، ئىلياس ، ئەليەسا ، زۇلكىفل ، شەمئۇن ، ئىشموئىل ، يۇنۇس بىن مەتتا ، داۋۇد ، سۇلەيمان ، لوقمان ، زەكەرىييا ، ياھيا ، ئۇزەير ، ئىيسا بىن مەريەم ، زۇلقارنەين** ۋە **مۇھەممەد** ئالەيھى ۋە ئالەيھىمۇسسالاتۇ ۋەسسەلامدۇر.

بۇلاردىن ، پەقەت يىگىرمە سەككىزىنىڭ ئىسىملىرى قۇرئانى كەرىمدە بىلدۈرۈلگەن. شىت ، ھىدىر ، يۇشا ، شەمئۇن ۋە ئىشموئىل بىلدۈرۈلمىگەندۇر. بۇ يىگىرمە سەككىزىدىن زۇلقارنەين ، لوقمان ، ئۇزەيرنىڭ ۋە ھىدىرنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ بولمىغانلىقى شەك - شۈبھىسىز ئېنىق ئەمەستۇر. **(مكتوبات معصوميه)** (مەكتۇباتى ماسۇمىييە) 2.ج ، 36- مەكتۇبدا ، ھىدىر ئەلەيھىسسەلامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن خەۋەرلەرنىڭ قۇۋۋەتلىك ئىكەنلىكىنى يازماقتا.

182- مەكتۇبتا ، ھىدىر ئەلەيھىسسەلامنىڭ ، ئىنسان قىياپىدە كۆرۈلۈشى ۋە بەزى ئىشلارنى قىلىشى ، ئۇنىڭ ھاياتتا ئىكەنلىكىنى كۆرسەتمەيدۇ. ئاللاھۇ تەئالا ئۇنىڭ ۋە كۆپلىگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋە ۋەلىيلەرنىڭ رۇھلىرىنىڭ ئىنسان قىياپىتىدە كۆرۈلۈشىگە رۇخسەت قىلغان. ئۇلارنى كۆرۈش ھاياتتا ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىمەيدۇ ، دېمەكتە. زۇلكىفل ئەلەيھىسسەلامنىڭ ئىككىنچى ئىسمى ھاركىلدۇر. بۇنىڭ ئىلياس ياكى ئىدرىيس ۋەياكى زەكەرىييا ئەلەيھىسسەلام ئىكەنلىكىنى ئېيتقانلارمۇ باردۇر.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسەلام ، خالىيلۇللاھتۇر. چۈنكى ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسەلامنىڭ قەلبىدە ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ سۆيگۈسىدىن باشقا ، ھېچبىر مەخلۇقنىڭ سۆيگۈسى يوق ئىدى. مۇسا ئەلەيھىسسەلام ، كەلىيمۇللاھتۇر. چۈنكى ، ئاللاھۇ تەئالا بىلەن سۆزلەشتى. ئىيسا ئەلەيھىسسەلام ، كەلىيمەتۇللاھتۇر. چۈنكى ، ئاتىسى يوقتۇر. پەقەت (بول) كەلىمەئى ئىلاھىييەسى بىلەن ئانىسىدىن دۇنياغا كەلدى. بۇنىڭدىن باشقا ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ھىكمەت تولغان كەلىمىلىرىنى ، ۋەئىز بېرىش بىلەن ، ئىنسانلارنىڭ قۇلاقلىرىغا يەتكۈزدى.

ئادەم ئوغۇللىرىنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى ، ئەڭ شەرەپلىكى ، ئەڭ قىممەتلىكى ۋە مەخلۇقلارنىڭ يارىتىلىشىغا سەۋەب بولغان **مۇھەممەد** ئەلەيھىسسەلام ، ھەبىيبۇللاھتۇر. ئۇنىڭ ھەبىيبۇللاھ ئىكەنلىكىنى ۋە بۈيۈكلۈكىنى ، ئۈستۈنلۈكىنى كۆرسىتىدىغان نەرسىلەر ناھايىتى كۆپتۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام ئۈچۈن ، مەغلۇب بولدى ، زەربىگە ئۇچرىدى دېگەندەك سۆزلەرنى قىلىشقا بولمايدۇ. قىيامەتتە ، ھەممىلا ئىنساندىن بالدۇر قەبرىدىن قوپىدۇ. مەھشەر يېرىگە ئاۋۋال بارىدۇ. جەننەتكە ھەممىسىدىن بالدۇر كىرىدۇ. مۆجىزىلىرى ، ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدىغان ۋە ساناشقا ئىنسان كۈچى يەتمەيدىغان بولسىمۇ ، مىراج مۆجىزىسىنى يېزىش بىلەن ، يازمىلىرىمىزنى زىننەتلەيلى:

رەسۇلۇللاھ "سالاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم" كارىۋىتىدىن ئويغىتىلىپ ، مۇبارەت بەدىنى بىلەن ، مەككە شەھرىدىن قۇدۇستىكى مەسجىدى ئەقساغا ۋە ئۇ يەردىن كۆكلەرگە ۋە يەتتىنچى كۆكتىن كېيىن ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ تىلىگەن يەرلەرگە ئاپىرىلدى. مىراجقا ، مۇشۇنداق ئىشىنىش لازىمدۇر. [يولدىن چىققان ئىسمائىيلىي پىرقىسىدە بولغانلار ۋە ئىسلام ئالىمى قىياپىتىگە كىرىۋالغان دىن دۈشمەنلىرى ، مىراج بىر ھالەت ئىدى ، پەقەت رۇھ بىلەن بولدى. بەدەن بىلەن بارمىدى دەپ ئېيتىش ۋە يېزىش بىلەن ياشلارنى ئالداشقا تىرىشماقتا. بۇنداق چىرىك كىتابلارنى ئالماسلىق ،

بۇلارغا ئالدانماسلىق لازىمدۇر. مىراجنىڭ قانداق بولغانلىقىنى، كۆپلىگەن قىممەتلىك كىتابلاردا، مەسىلەن **(الشفاء)** (شىفائى شەرىپ)[1]دە ئۇزۇن يېزىلغان. **(سەئادەتى ئەبەدىيە)** كىتابىدىمۇ تەپسىلىي ئاڭلىتىلغاندۇر.] مەككەئى مۇكەررەمەدىن **(سىدرەتۇل مۇنتەھا)**غىچە، جەبرائىل ئەلەيھىسسەلام بىلەن بىرلىكتە باردى. **(سىدرەتۇل مۇنتەھا)**، ئالتىنچى ۋە يەتتەنچى كۆكلەردە بىر دەرەختۇركى، پۈتۈن ئىلىملەر ۋە پۈتۈن يۈكسىلىشلەر ئۇ يەردىن ئۆتەلمەيدۇ. رەسۇلى ئەكرەم "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەپەندىمىز، سىدرەدە، جەبرائىل ئەلەيھىسسەلامنى، ئالتە يۈز قانىتى بىلەن ئۆز قىياپىتى بىلەن كۆردى. جەبرائىل ئەلەيھىسسەلام سىدرەدە قالدى. مەككىدىن قۇدۇسى شەرىپكىچە ياكى يەتتىنچى كۆككىچە، (بۇراق) ئۈستىدە ئاپىرىلدى. **(بۇراق)**، ئاق رەڭلىك، قېچىردىن كىچىك ۋە مەركەبتىن چوڭ بىر جەننەت ھايۋىنىدۇر. دۇنيا ھايۋانلىرىدىن ئەمەستۇر. ئەركەكلىكى، چىشىلىكى يوقتۇر. ناھايىتى ئىتتىك ھەرىكەت قىلاتتى. كۆزنىڭ كۆرەلىگىنىچە بولغان يىراقلىققا قەدەم باساتتى. رەسۇلۇللاھ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم"، **(مەسجىدى ئەقسا)**دا، پەيغەمبەرلەرگە ئىمام بولۇپ، خۇپتەن ياكى بامدات نامىزىنى ئوقۇتتى. پەيغەمبەرلەرنىڭ رۇھلىرى، ئۆز ئىنسان شەكىللىرىدە ئۇ يەردە ئىدى. **(قۇدۇس)**تىن يەتتىنچى كۆككىچە **(مىراج)** ئىسىملىك بىلىنمىگەن بىر پەلەمپەي بىلەن بىر ئاندا چىقىرىلدى. يولدا پەرىشتىلەر، ئۇچىدا سولدا تىزىلگەن بولۇپ، رەسۇلۇللاھنى مەدھۇ سەنا قىلاتتى. ھەر كۆككە كەلگەندە جەبرائىل ئەلەيھىسسەلام رەسۇلۇللاھنىڭ تەشرىپ قىلغانلىقىنى خەۋەر ۋە مۇژدە بىلدۈرەتتى. ھەر بىرىدە، بىر پەيغەمبەرنى كۆرۈپ سالاملاشتى. **(سىدرە)**دە ھەيران قالارلىق كۆپ نەرسىلەر كۆردى. جەننەتتىكى نېمەتلەرنى، جەھەننەمدىكى ئازابلارنى كۆردى. جەنابى ھەقنىڭ جەمالىنى كۆرۈش ئارزۇسىدىن ۋە زوقىدىن، جەننەتتىكى نېمەتلەرنىڭ ھېچبىرىگە قارىمىدى. سىدرەدىن ئىلگىرىگە، يالغۇز بولۇپ، نۇرلار ئارىسىدا ئىلگىرىلىدى. پەرىشتىلەرنىڭ قەلەملىرىنىڭ ئاۋازلىرىنى ئىشىتتى. يەتمىش مىڭ پەردىدىن ئۆتتى. ئىككى پەردە ئارلىقى، بەش يۈز يىللىق يولدەك ئىدى. بۇنىڭدىن كېيىن، قۇياشتىن تېخىمۇ پارلاق **(رەفرەف)** ئىسىملىك تۆشەك ئۈستىدىن كۇرسىدىن ئۆتتى. ئەرشى ئىلاھىيگە ئېرىشتى. ئەرشتىن، زاماندىن، ماكاندىن، ماددا ئالەملىرىنىڭ تېشىغا چىقتى. جەنابى ھەقنىڭ كالامىنى ئاڭلىغۇدەك ماقامغا باردى.

---

([1]) شىفانى يازغان قازى ئىياد مالىكىي، 544- يىلىدا [م. 1150] مەرراكۇشتە ۋاپات بولدى.

زامانسىز ۋە ماكانسىز بولۇپ، ئاخىرەتتە ئاللاھۇ تەئالانىڭ كۆرۈلىدىغىنىدەك، چۈشىنىلەلمەيدىغان ۋە ئاڭلىتالالمايدىغان بىر ھالەتتە، ئاللاھۇ تەئالانى كۆردى. ھەرپسىز ۋە ئاۋازسىز بولۇپ، ئاللاھۇ تەئالا بىلەن سۆزلەشتى. ئاللاھۇ تەئالانى، تەسبىھ، ھەمد ۋە سەنا ئەيلەدى. ساناقسىز ئىكراملارغا، شەرەپلەرگە ئېرىشتى. ئۈزىگە ۋە ئۈممىتىگە ئەللىك ۋاقىت ناماز پەرز بولسىمۇ، مۇسا ئەلەيھىسسەلامنىڭ ئىشارىتى بىلەن، ئاستا - ئاستا بەش ۋاقىتقا چۈشۈرۈلدى. بۇنىڭدىن بۇرۇن، پەقەت بامدات بىلەن ئەسىر ياكى خۇپتەن نامازلىرى ئوقۇلاتتى. بۇنچىلىك ئۇزۇن سەپەردىن ۋە ئىكراملارغا، ئېھسانلارغا ئېرىشكەندىن كېيىن ۋە ھەيران قالارلىق نۇرغۇنلىغان نەرسىلەرنى كۆرۈپ ئاڭلىغاندىن كېيىن، كارىۋىتىغا كەلدى. يېرى تېخى سوغىمىغان ئىدى. بىلدۈرگەنلىرىمىزنىڭ بىر قىسمى، ئايەتى كەرىملەر بىلەن، بىر قىسمى بولسا، ھەدىسى شەرىپلەر بىلەن خەۋەر قىلىنغاندۇر. ھەممىسىگە ئىشىنىش ۋاجىپ بولمىغان بولسىمۇ، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى بىلدۈرگەنلىكى ئۈچۈن، بۇ خەۋەرلەرنى قوبۇل قىلمىغان، ئەھلى سۈننەتتىن ئايرىلغان بولىدۇ. ئايەتى كەرىمگە ياكى ھەدىسى شەرىپلەرگە ئىشەنمىگەن كىشى بولسا، كاپىر بولىدۇ.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ **(سەييىدۇل ئەنبىيا)** ئىكەنلىكىنى، يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ "ئالەيھىمۇسسالاۋاتۇ ۋەتتەسلىيمات" ئەڭ ئۈستۈنى بولغانلىقىنى كۆرسىتىدىغان ساناقسىز نەرسىلەردىن بىرقانچىسىنى بىلدۈرەيلى: قىيامەت كۈنى، پۈتۈن پەيغەمبەرلەر "ئالەيھىمۇسسالاۋاتۇ ۋەتتەسلىيمات"، ئۇنىڭ بايرىقى ئاستىدا پاناھلىنىدۇ. ئاللاھۇ تەئالا، ھەر پەيغەمبەرگە، [مەخلۇقلارنىڭ ئىچىدە، تاللاپ سۆيگىنىم، ھەبىبىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ پەيغەمبەر بولغان زامانىغا ئېرىشسەڭلار، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىڭلار ۋە ياردەمچى بولۇڭلار] دەپ ئەمر قىلدى. پۈتۈن پەيغەمبەرلەرمۇ، ئۈممەتلىرىگە بۇنداق ۋەسىيەت ۋە ئەمر قىلدى.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام، **(ھاتەمۇل ئەنبىيا)**دۇر. يەنى ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچ پەيغەمبەر كەلمەيدۇ. مۇبارەك رۇھى، ھەر پەيغەمبەردىن بۇرۇن يارىتىلدى. پەيغەمبەرلىك ماقامى، ئەڭ ئاۋۋال ئۇنىڭغا بېرىلدى. پەيغەمبەرلىك، ئۇنىڭ دۇنياغا تەشرىپ قىلىشى بىلەن تاماملاندى. ئىيسا ئەلەيھىسسەلام، قىيامەتكە يېقىن، ھەزرىتى مەھدىي زاماندا، كۆكتىن شامغا چۈشىدىغان بولسىمۇ، يەر يۈزىگە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ دىنىنى تارقىتىدۇ. ئۇنىڭ ئۈممىتىدىن بولىدۇ.

[هجري قەمەري 1296 ۋە ملادي 1880- يىلدا ، هىندىستاندا ئىنگلىزلەرنىڭ مەيدانغا چىقارغان **(قاديانىي)** دىيىلىدىغان يولدىن چىققان كىشىلەر ، ئىيسا ئەلەيھىسسەلام ئۆچۈنمۇ ، يامان ۋە يالغان ئىيتماقتا. ئۆزلىرىنى مۇسۇلمان دىگەن بولسىمۇ ، ئىسلامىيەتنى ئىچىدىن ۋەيران قىلماقتا. مۇسۇلمان بولمىغانلىقىغا پەتىۋا بىرىلگەندۇر. بۇلار **(ئاهمەدىي)**مۇ دىيىلمەكتە.

هىندىستاندا مەيدانغا چىققان بىدئەت ئەهلى ۋە زىندىقلارنىڭ بىر قىسمى ، **(جەمائاتۇت تەبلىغىيە)** پىرقىسىدۇر. بۇنى 1345- يىلدا [م.1926] ، ئىلياس ئىسىملىك بىر جاهىل قۇردى. (مۇسۇلمانلار زالالەتكە چۈشتى ، بۇلارنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن چۈشۈمدە ئەمر ئالدىم) دەيتتى. ئۇستازلىرى ، يولدىن چىققان ، نەزىير هۇسەين ، رەشىيد ئاهمەد كەنكۇهي ۋە هالىيل ئاهمەد سەهارەنپۇرىينىڭ كىتابلىرىدىن ئۆگەنگەنلىرىنى سۆزلەيتتى. مۇسۇلمانلارنى ئالداش ئۈچۈن ، داۋاملىق نامازنىڭ ۋە جامائەتنىڭ قىممىتىنى ئاڭلاتماقتا. هالبۇكى ، بىدئەت ئەهلىنىڭ ، يەنى ، **(ئەهلى سۈننەت)** مەزهەپىدە بولمىغانلارنىڭ نامازلىرى ۋە هىچبىر ئىبادەتلىرى قوبۇل بولمايدۇ. بۇلارنىڭ ئەهلى سۈننەت كىتابلىرىنى ئوقۇپ ، ئاۋۋال بىدئەت ئىيتىقادلىرىدىن قۇتۇلۇپ ، هەقىقي مۇسۇلمان بولۇشى لازىمدۇر. قۇرئانى كەرىمدە ، يىپىق بىلدۈرۈلگەن ئايەتلەردىن خاتا مەنىلەر چىقارغانلار **(بىدئەت ئەهلى)** ياكى **(يولدىن چىققان)** دىيىلىدۇ. ئايەتى كەرىملەرگە ، ئۆزلىرىنىڭ خائىن ، چىرىك ئىدىيەلىرىگە ئاساسەن ، خاتا مەنە بەرگەن ئىسلام دۈشمەنلىرى **(زىندىق)** دىيىلىدۇ. زىندىقلار ، قۇرئانى كەرىمنى ۋە ئىسلامىيەتنى ئۆزگەرتىش ئۈچۈن تىرىشماقتا. بۇلارنى مەيدانغا چىقارغان ۋە ياردەم قىلغان ۋە دۇنيانىڭ هەر تەرىپىگە تارقىتىش ئۈچۈن مىلياردلار سەرپ قىلغان ، ئەڭ چوڭ دۈشمەن ، ئىنگلىزلەردۇر. ئىنگلىز كاپىرلىرىنىڭ تۇزاقلىرىغا چۈشكەن جاهىل ۋە سويىسۇز **(تەبلىغى جەمائاتچى)**لەر ، ئۆزلىرىنى ، **(ئەهلى سۈننەت)** دەپ ۋە ناماز ئوقۇپ ، يالغان ئىيتىپ ، مۇسۇلمانلارنى ئالدىماقتا. ئابدۇللاھ بىن مەسئۇد بۇيرىدىكى ، (دىنى بولماي تۇرۇپ ناماز ئوقۇيدىغان كىشىلەر بولىدۇ). بۇلار ، جەهەننەمنىڭ تىگىدە چەكسىز كۆيىدۇ. بۇلارنىڭ بىر قىسمى ، مىنارە ئۇستىدىكى تۇرنا ئۆگىسىگە ئوخشاش ، چوڭ سەللىلىرى ، ساقاللىرى ۋە جۇببىلىرى بىلەن ، ئايەتى كەرىملەر ئوقۇپ ، بۇلارغا خاتا مەنە بىرىپ ، مۇسۇلمانلارنى ئالدىماقتا. هالبۇكى هەدىسى شەرىپتە ، **(انّ الله لا ينظر إلى صوركم و ثيابكم ولكن ينظر إلى قلوبكم ونياتكم)** (ئىنناللاهە لا يەنزۇرۇ ئىلا

سۆۋەرىكۇم ۋە سىيابىكۇم ۋە لاكىن يەنزۇرۇ ئىلا قۇلۇبىكۇم ۋە نىيياتىكۇم)، (ئاللاھۇ تەئالا شەكىللىرىڭلارغا ۋە كىيىمىڭلارغا ئەمەس، قەلبلىرىڭلارغا ۋە نىيەتلىرىڭلارغا قارايدۇ) بۇيرىلغان. بەيت:

**قاددەئى بۆلەند دارەد، دەستار پارە پارە، * چۈن ئاشيانى لەكلەك، بەر كەللەئى منارە.**

بۇ جاھىللارنىڭ، ئەخمەقلەرنىڭ سۆلەتلىك سۆزلىرىنىڭ يالغان ئىكەنلىكىنى ئىسبات قىلغان، (**Hakikat Kitabevi**)نىڭ كىتابلىرىغا جاۋاب بېرەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، (**Hakikat Kitabevi**)نىڭ كىتابلىرى خاتادۇر. چىرىكتۇر. بۇ كىتابلارنى ئوقۇماڭلار) دېمەكتە. ئىسلام دۇشمىنى يولدىن چىققانلارنىڭ، زىندىقلارنىڭ ئەڭ چوڭ ئالامتى، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ يازمىلىرىغا ۋە بۇلارنى نەشر قىلغان ھەقىقي دىن كىتابلىرى ئۈچۈن چىرىكتۇر، بۇلارنى ئوقۇماڭلار دېيىشلىرىدۇر. ئىسلامىيەتكە قىلغان زەرەرلىرى ۋە ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ جاۋابلىرى، (**Faideli bilgiler**) كىتابىمىزدا ئۇزۇن يېزىلىقتۇر.]

مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى، ئالەملەرنىڭ راھمىتىدۇر. ئون سەككىز مىڭ ئالەم، ئۇنىڭ راھمەت دەرياسىدىن پايدىلانماقتا. سۆزبىرلىكى بىلەن، پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ۋە جىننىڭ پەيغەمبىرىدۇر. پەرىشتىلەرگە، ئۆسۈملۈكلەرگە، ھايۋانلارغا ۋە ھەر ماددىگىمۇ پەيغەمبەر بولغانلىقنى بىلدۈرگەنلەر كۆپتۇر. باشقا پەيغەمبەرلەر، باشقا بىر مەملىكەتتە، مۇقۇم بىر قەۋمگە ئەۋەتىلگەن ئىدى. رەسۇلى ئەكرەم "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" بولسا، پۈتۈن ئالەملەرگە، جانلىق، جانسىز ھەر مەخلۇققا پەيغەمبەردۇر. ئاللاھۇ تەئالا، باشقا پەيغەمبەرلەرنى ئىسىملىرى بىلەن خىتاپ قىلغاندۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنى بولسا، ئەي رەسۇلۇم، ئەي پەيغەمبىرىم دەپ ئىلتىپات قىلغان. باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەر بىرىگە بېرىلگەن ھەر مۆجىزىنىڭ ئوخشىشى، ئۆزىگىمۇ ئېھسان قىلىنغاندۇر. ئاللاھۇ تەئالا، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىگە، ئۇ قەدەر كۆپ ئىكرامدا بولغان، ئۇ قەدەر كۆپ مۆجىزە بەرگەندۇركى، باشقا ھېچبىر پەيغەمبىرىگە بۇنداق بەرمىگەندۇر. مۇبارەك بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلغاندا، ئاينىڭ ئىككىگە بۆلۈنۈشى، مۇبارەك ئالقىنىغا ئالغان تاشلارنىڭ تەسبىھ قىلىشى، دەرەخلەرنىڭ (يا رەسۇلاللاھ) دېيىپ، ئۆزىگە سالام بېرىشى، رەسۇلۇللاھ يېنىدىن ئايرىلغانلىقى ئۈچۈن، ئىسمى **(ھاننانە)** بولغان قۇرۇق ئۇتۇننىڭ ئاۋازلىق يىغلىشى، مۇبارەك بارماقلىرىنىڭ ئارىسىدىن ساپ سۇ ئېقىشى، ئاخىرەتتە

ئۆزگە **(ماقامى ماھمۇد)**، **(شەفائاتى كۇبرا)**، **(كەۋسەر كۆلچىكى)**، **(ۋەسىلە)** ۋە **(فادىيلە)** ئىسمىلىك ماقاملارنىڭ بېرىلىشى، جەننەتكە كىرىشتىن بۇرۇن، جەمالى ئىلاھىي بىلەن شەرەپلىنىشى بىلەن ۋە دۇنيادا خۇلقى ئازىيم، دىندا يېقىن، ئىلىم، ھىلىم، سەبىر، شۇكر، زۇھد، ئىپپەت، ئادىل، مۇرۇۋۋەت، ھايا، شەجائەت، تەۋازۇ، ھېكمەت، ئەدەب، سەماھات (ياخشىلىق قىلغۇچى)، مەرھەمەت (رەفەت) ۋە تۈگىمەس پەزىلەتلەر ۋە شەرەپلەر بىلەن، پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۈستۈگە چىقىرىلغاندۇر. ئۇنىڭغا بېرىلگەن مۆجىزىلەرنىڭ سانىنى، ئاللاھۇ تەئالادىن باشقىسى بىلەلمەيدۇ. ئۇنىڭ دىنى، پۈتۈن دىنلەرنىڭ ئەڭ يۈكسىكى، ئەڭ ئۈستۈندۇر. ئۇنىڭ ئۈممىتى، پۈتۈن ئۈممەتلەردىن ئۈستۈندۇر. ئۇنىڭ ئۈممىتىنىڭ ئەۋلىياسى، باشقا ئۈممەتلەرنىڭ ئەۋلىياسىدىن تېخىمۇ شەرەپلىكتۇر.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ ئۈممىتىنىڭ ئەۋلىياسى ئارىسىدا، رەسۇلۇللاھنىڭ خەلىپىسى بولۇش ھەققىگە ئېرىشكەن ۋە خىلاپەتكە، باشقىلىرىدىن تېخىمۇ لايىق بولغان، ئىماملارنىڭ، ۋەلىيلەرنىڭ باش تاجى **(ئەبۇ بەكرى سىددىيق)** "رادىياللاھۇ ئانھ"، پەيغەمبەرلەردىن كېيىن، كەلگەن ۋە كېلىدىغان پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ، ئەڭ خەيرلىكى، ئەڭ ئۈستۈندۇر. خىلاپەت دەرىجىسىگە، شەرىپىگە ئاۋۋال ئېرىشكەن ئۇدۇر. مۇسۇلمانلىق مەيدانىغا چىقىشتىن بۇرۇنمۇ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ لۇتپى ۋە ئېھسانى بىلەن، بۇتلارغا چوقۇنمىدى. كاپىرلىق ۋە يولدىن چىقىشلىق ئەيىبلەردىن مۇھاپىزەت قىلىندى. [رەسۇلۇللاھنىڭ، نۇبۇۋۋەتتىن بۇرۇن بۇتلارغا چوقۇنغانلىقىنى ئويلىغان ۋە يازغانلارنىڭ نە قەدەر زاۋاللىق ۋە جاھىل ئىكەنلىكىنى بۇ يەردىنمۇ چۈشىنىۋالغىلى بولىدۇ.]

بۇنىڭدىن كېيىن، ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى، فارۇقى ئازام، ئاللاھۇ تەئالانىڭ، ھەبىيبىگە دوست قىلىپ تاللىغان، ئىككىنجى خەلىپە **(ئۆمەر بىن خاتتاب)**دۇر "رادىياللاھۇ ئانھ".

بۇنىڭدىن كېيىن، ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى، رەسۇلۇللاھنىڭ ئۈچىنچى خەلىپىسى، ياخشىلىقلار، ئېھسانلار خەزىنىسى، ھايا، ئىمان ۋە ئىرپان قاينىقى، زىننۇرەين **(ئوسمان بىن ئاففان)**دۇر "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھ"

بۇنىڭدىن كېيىن، ئىنسنالارنىڭ ئەڭ خەيرلىكى، رەسۇلۇللاھنىڭ تۆتىنجى خەلىپىسى، ھەيران قالارلىق ئۈستۈنلۈكلەر ئىگىسى، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئارسلانى **(ئەلى بىن ئەبىي تالىب)**دۇر "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھ"

بۇنىڭدىن كېيىن **(ھەزرىتى ھەسەن)** خەلىپە بولدى. ھەدىسى شەرىپتە بىلدۈرۈلگەن ئوتتۇز يىل خەلىپىلىك، بۇنىڭ بىلەن تامام بولدى[1]. بۇنىڭدىن كېيىن، ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى، رەسۇلۇللاھنىڭ "سالاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم"، ئىككى كۆزىنىڭ نۇرى، **(ھۇسەيىن بىن ئەلى)**دۇر"رادىياللاھۇ تەئالا ئانھۇم" بۇ ئۈستۈنلۈكلەر، ساۋابىنىڭ تېخىمۇ كۆپ بولۇشى، دىنى ئىسلام يولىدا، ۋەتەنلىرىنى، سۆيگەنلىرىنى تەرك قىلىش، باشقىلاردىن بۇرۇن مۇسۇلمان بولۇش، رەسۇلۇللاھقا "سالاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم" پەۋقۇلئاددە ئىتائەت قىلىش، ئۇنىڭ سۆنىتىگە مەھكەم تۇتۇنۇپ، دىنىنى تارقىتىشقا كۈچ سەرپ قىلىش، كۆپۈرنى ،پىتنىنى ،پاسادنى توسۇش دېمەكتۇر.

ئەلى "رادىياللاھۇ ئانھ"، ھەر قانچە، ئەبۇ بەكردىن "رادىياللاھۇ ئانھ" باشقا، ھەممىلا كىشىدىن بالدۇر مۇسۇلمان بولغان بولسىمۇ، ئۇ ۋاقىت، بالا بولغانلىقى ئۈچۈن ۋە مالسىز بولغانلىقى ئۈچۈن ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ ئۆيىدە ۋە خىزمىتىدە بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ بالدۇر ئىمان ئېيتىشى، باشقىلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىگە، ئىبرەت ئېلىشلىرىغا ۋە كاپىرلارنىڭ پاراكەندىگە ئۇچرىشىغا سەۋەب بولمىدى. ھالبۇكى باشقا ئۈچ خەلىپىنىڭ ئىمانغا كېلىشى، ئىسلامنى قۇۋۋەتلەندۈردى. ئىمامى ئەلى ۋە بالىلىرى "رادىياللاھۇ ئانھۇم"، رەسۇلۇللاھنىڭ ئەڭ يېقىن تۇققىنى ۋە سۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك قېنىدىن بولغانلىقى ئۈچۈن، سىددىيقى ئەكبەردىن ۋە فارۇقى ئازامدىن تېخىمۇ ئۈستۈن دېمەك مۇمكىن بولغان بولسىمۇ، بۇ ئۈستۈنلۈكلىرى، ھەر جەھەتتىن ئۈستۈنلۈك دېگەن مەنىدە ئەمەستۇر. ھەر جەھەتتىن، ئۇ بۈيۈكلەرنىڭ ئالدىدا بولۇشنى ئىپادە قىلمايدۇ. ھىزىر ئەلەيھىسسەلامنىڭ، مۇسا ئەلەيھىسسەلامغا بىر قانچە نەرسە ئۆگىتىشىگە ئوخشايدۇ. [قان جەھەتىدىن تېخىمۇ يېقىن بولغان، تېخىمۇ ئۈستۈن بولغان بولسا ئىدى، ھەزرەتى ئابباس، ھەزرەتى ئەلىدىن تېخىمۇ ئۈستۈن بولغان بولاتتى. قان جەھەتتىن كۆپ يېقىن بولغان ئەبۇ تالىبدە ۋە ئەبۇ لەھەبدە بولسا، مۆمىنلەرنىڭ ئەڭ تۆۋىنىدە بولغان شەرەپ ۋە ئۈستۈنلۈك ھېچ يوقتۇر.] قان جەھەتتىن يېقىن بولغانلىقى ئۈچۈن، **ھەزرەتى فاتىمە، ھەزرەتى خادىجە** بىلەن **ھەزرەتى ئائىشەدىن** "رادىياللاھۇ ئانھۇننە" تېخىمۇ ئۈستۈندۇر. پەقەت، بىر جەھەتتىن ئۈستۈنلۈك، ھەر جەھەتتىن ئۈستۈن دېگەنلىك ئەمەستۇر. بۇ ئۈچىدىن ئەڭ ئۈستۈنىنىڭ قايسىسى

(1) ھەسەن بىن ئەلى 49- يىلىدا [م. 669] مەدىنەئى مۇنەۋۋەرەدە زەھەرلىنىپ ۋا- پات بولدى.

ئكەنلىكنى ، ئالىملىرىمىز باشقا - باشقا بايان قىلغان. ھەدىسى شەرىپلەرگە قارىغاندا ، ئۇچىلىسىمۇ ۋە **ھەزرەتى مەريەم** ۋە فىرئاۋنىنىڭ خاتۇنى **ھەزرەتى ئاسىيە** "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھۇننە ئەجمائىين" ، دۇنيا ئاياللىرىنىڭ ئەڭ ئۇستۇنىدۇر. ھەدىسى شەرىپتە ، **(فاتىمە ، جەننەت خاتۇنلىرىنىڭ ئۇستۇنىدۇر. ھەسەن ۋە ھۇسەيىن بولسا ، جەننەت ياشلىرىنىڭ يۇكسەكلىرىدۇر)** بۇيرىلدىكى ، بۇ ، بىر جەھەتتىن ئۇستۇنلۇكتۇر.

بۇلاردىن كېيىن ، ئەسھابى كىرامنىڭ ئەڭ ئۇستۇنلىرى **(ئاشەرەئى مۇبەششەرە)**دىن يەنى جەننەت بىلەن مۇژدىلەنگەن ئون كىشىدىن بولغانلاردۇر. بۇلاردىن كېيىن ، بەدىر جېڭىدىكى 313 كىشى ئۇستۇندۇر. ئۇلاردىن كېيىن ، ئۇھۇد گازىسىدىكى يەتتە يۇز ئارسلاننىڭ ئارىسىدا بولغانلارنىڭ ھەممىسى ، ئۇنىڭدىن كېيىن بولسا **(بىيئاتۇر رىدۋان)** ، يەنى دەرەخ تۈۋىدە رەسۇلۇللاھقا ۋەدە بەرگەن 1400 كىشى ئۇستۇندۇر.

رەسۇلى ئەكرەم "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەپەندىمىزنىڭ يولىدا ، جانلىرىنى ، ماللىرىنى پىدا قىلغان ، ئۇنىڭغا ياردەم قىلغان ئەسھابى كىرامنىڭ " رادىياللاھۇ ئانھۇم ئەجمائىين" ھەممىسىنىڭ ئىسىملىرىنى ، ھۆرمەت بىلەن ، سۆيگۈ بىلەن ئېيتىشىمىز ، بىزگە ۋاجىبتۇر. ئۇلارنىڭ بۇيۇكلىكىگە ياراشمايدىغان سۆزلەرنى قىلىشىمىز ، ئەسلا جائىز ئەمەس. ئىسىملىرىنى ھۆرمەتسىزچە سۆزلەش ، زالالەتتۇر ، يولدىن چىققانلىقتۇر.

رەسۇلۇللاھنى سۆيگەن كىشىنىڭ ، ئۇنىڭ ئەسھابىنىڭ ھەممىسىنى سۆيۈشى لازىمدۇر. چۇنكى ، ھەدىسى شەرىپتە ، **(ئەسھابىمنى سۆيگەن ، مېنى سۆيگەنلىكى ئۇچۇن سۆيەر. ئۇلارنى سۆيمىگەن كىشى ، مېنى سۆيمىگەن بولىدۇ. ئۇلارنى رەنجىتكەن ، مېنى رەنجىتىدۇ. مېنى رەنجىتكەن بولسا ، ئاللاھۇ تەئالانى رەنجىتكەن بولىدۇ. ئاللاھۇ تەئالانى رەنجىتكەن كىشى ، ئەلۋەتتە ئازاب كۆرىدۇ)** بۇيرىلدى. باشقا بىر ھەدىسى شەرىپتە بولسا ، **(ئاللاھۇ تەئالا ، مېنىڭ ئۇممىتىمدىن بىر قۇلغا ياخشىلىق قىلىشنى خالىسا ، ئۇنىڭ قەلبىگە ، ئەسھابىمنىڭ سۆيگۇسىنى يەرلەشتۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى جېنىغا ئوخشاش سۆيىدۇ)** بۇيرىلدى.

بۇنىڭ ئۇچۇن ، ئەسھابى كىرام ئارىسىدا بولغان جەڭلەرنى ؛ چىرىك ئىدىيەلەر بىلەن ۋە خەلىپىلىكنى قولغا كەلتۇرۇش ، نەپسىنىڭ ئارزۇلىرى ئۇچۇن قىلغانلىقنى ئويلىماسلىق لازىمدۇر. بۇنداق ئويلاش ۋە بۇنىڭ ئۇچۇن ئۇ بۇيۇكلەرگە تىل ئۇزىتىش ، مۇناپىقلىقتۇر ۋە پالاكەتكە يۇزلىنىشتۇر. چۇنكى ، رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ئولتۇرۇش

بىلەن، ئۇنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىنى ئىشىتىش بىلەن، تەئەسسۇب [يەنى تەرسالىق، كۆرەلمەسلىك] ۋە ماقام ئارزۇسى ۋە دۇنياغا چۈشكۈن بولۇش، ھەممىسىنىڭ قەلبلىرىدىن چىقىپ كەتكەن ئىدى. خىرس[ تويماسلىق، بېرىلىپ كەتمەك ]، غەرەز ۋە يامان خۇيلاردىن قۇتۇلۇپ، پاك بولغان ئىدى. ئۇ ئۇلۇغ پەيغەمبەرنىڭ "سالللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئۈممىتىنىڭ ئەۋلىياسىنىڭ بىرى بىلەن بىر قانچە كۈن بىللە بولغان بىر كىشى، ئۇ ۋەلىينىڭ ياخشى خۇيلىرىدىن ۋە ئۇستۇنلۇكلىرىدىن پايدىلىنىدۇ، پاكلىنىدۇ، دۇنياغا بېرىلىپ كېتىشتىن قۇتۇلىدۇدە، ئەسھابى كىرام ئەپەندىلىرىمىز، رەسۇلۇللاھنى "سالللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ھەممە نەرسىدىن كۆپ سۆيگەن، ماللىرىنى، جانلىرىنى، ئۇنىڭ ئۈچۈن پىدا قىلغان، ۋەتىنىنى تەرك قىلغان، ئۇنىڭ، رۇھلارغا غىزا بولغان سۆھبەتلىرىگە ئاشىق بولغان تۇرۇقلۇق، بۇلارنىڭ يامان خۇيلاردىن قۇتۇلالمىغانلىقى، نەپسلىرىنىڭ پاكلانمىغانلىقى، ئۆتۈپ كېتىدىغان دۇنيا مۇردىسى ئۈچۈن ئۇرۇشىدىغانلىقى قانداقمۇ ئويلىغىنى بولىدۇ؟ ئۇ بۈيۈكلەر، ئەلۋەتتە ھەممىلا كىشىدىن تېخىمۇ پاكتۇر. بۇلارنىڭ ئايرىلىشلىرىنى، جەڭلىرىنى، بىزگە ئوخشاش يامان نىيەتلىك كىشىلەرگە ئوخشىتىش، دۇنيا ئۈچۈن، نەپسلىرىنىڭ يامان ئىستەكلىرىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئۇرۇشتى دېمەك ھېچ لايىق بولامدۇ؟ ئەسھابى كىرام ئۈچۈن بۇنداق سەت نەرسىلەرنى ئويلاش، جائىز ئەمەستۇر. بۇنداق دېگەن كىشى، ھېچ ئويلىماسمۇكى، ئەسھابى كىرامغا دۈشمەنلىك قىلغان، ئۇلارنى تەربىيە قىلغان، يېتىشتۈرگەن، رەسۇلۇللاھ "سالللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەپەندىمىزگە دۈشمەنلىك قىلغان بولىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن، دىن بۈيۈكلىرى ئېيتتىلەركى، (ئەسھابى كىرامنى بۈيۈك دەپ قارىمىغان، ئۇلارغا ھۆرمەت كۆرسەتمىگەن بىر كىشى، رەسۇلۇللاھقا ئىمان ئېيتمىغان بولىدۇ). دەۋە ۋە سىففىيىن جەڭلىرى، ئۇلارنى يامانلاشقا سەۋەب بولالمايدۇ. بۇ جەڭلەردە، ھەزرىتى ئەلىگە قارشى كەلگەنلەرنىڭ ھەممىسىنى يامان بولۇشتىن قۇتۇلدۇرغان، ھەتتا ساۋەبقا ئېرىشتۈرىدىغان دىنىي سەۋەپلەر باردۇر. ھەدىسى شەرىپتە بۇيرىلىدىكى، **(خاتالاشقان مۇجتەھىدكە بىر ساۋاپ، توغرىنى تاپقانغا ئىككى ياكى ئون ساۋاب باردۇر. ئىككى ساۋابتىن بىرىنچىسى، ئىجتىھاد قىلىش ساۋابىدۇر. ئىككىنچىسى، توغرىنى تېپىش ساۋابىدۇر.)** بۇ دىن بۈيۈكلىرىنىڭ ئارىلىرىدا بولغان تارتىشىشلار، ئۇرۇشۇشلار، تەرسالىق بىلەن، دۈشمەنلىك بىلەن ئەمەسىدى. ئىجتىھادلىرى سەۋەبى بىلەن ئىدى. ئىسلامىيەتنىڭ ئەمرىنىڭ ئورۇندۇلىشىنى ئىستىگەنلىرى ئۈچۈن ئىدى.

ئەسھابى كرامنىڭ ھەربىرى مۇجتەھىد ئىدى. [مەسىلەن، ئامر ئىبنى ئاسنىڭ "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھۇ" مۇجتەھىد ئىكەنلىكى، **(ھەدىيقا)**نىڭ ئىككى يۈز توقسەن سەككىزىنچى بېتىدىكى ھەدىسى شەرىپىدە بىلدۈرۈلمەكتە.

ھەر مۇجتەھىدنىڭ، ئۆز ئىجتىھادى بىلەن تاپقان، ئالغان ئىلمىگە ئاساسەن ئىش قىلىشى پەرزدۇر. ئۆز ئىجتىھادى، ھەر قانچە، ئۆزىدىن تېخىمۇ بۈيۈك بىر مۇجتەھىدنىڭ ئىجتىھادىغا ئۇيغۇن بولمىسىمۇ، يەنە ئۆز ئىجتىھادىغا رىئايە قىلىشى لازىمدۇر. باشقىسىنىڭ ئىجتىھادىغا ئىتائەت قىلىشى جائىز ئەمەستۇر. ئىمامى ئازام ئەبۇ ھانىيفەنىڭ[1] ئوقۇغۇچىسى بولغان ئەبۇ يۇسۇف بىلەن مۇھەممەد شەيبانىي ۋە ئىمامى مۇھەممەد شافىئىينىڭ[2] ئوقۇغۇچىسى بولغان ئەبۇ سەۋر ۋە ئىسمائىيل مۇزەنىي، كۆپ يەردە، ئۇستازلىرىغا رىئايە قىلمىدى. ئۇستازلىرىنىڭ ھارام دېگەنلىرىدىن بەزىلىرىنى ھالال دېدى. ھالال بۇيرىغانلىرىدىن بەزىلىرىنى ھارام دېدى. بۇنىڭ ئۈچۈن، بۇلار ئۈچۈن گۇناھ ئۆتكۈزدى، يامان بولدى دېيىلمەيدۇ. بۇنداق دېگەن ھېچ بولمىغاندۇر. چۈنكى، بۇلارمۇ، ئۇستازلىرىغا ئوخشاش مۇجتەھىد ئىدى.

شۇنداق، ئەلى "رادىياللاھۇ ئانھۇ" ئەپەندىمىز، مۇئاۋىيەدىن ۋە ئامر ئىبنى ئاستىن "رادىياللاھۇ ئانھۇما" تېخىمۇ يۈكسەك، تېخىمۇ ئالىم ئىدى. ئۆزىنى ئۇلاردىن ئايرىيدىغان ناھايىتى كۆپ ئۇستۇنلۇكلىرى باردۇر. ئىجتىھادىمۇ، ئۇ ئىككىسىنىڭ ئىجتىھادلىرىدىن تېخىمۇ قۇۋۋەتلىك ۋە مۇناسىپ ئىدى. پەقەت، ئەسھابى كرامنىڭ ھەممىسى مۇجتەھىد بولغانلىقى ئۈچۈن، ئىككىلىسىنىڭمۇ؛ بۇ بۈيۈك ئىمامنىڭ ئىجتىھادىغا ئىتائەت قىلىشى جائىز ئەمەس ئىدى. ئۆز ئىجتىھادلىرىغا ئاساسەن ھەرىكەت قىلىشى لازىم ئىدى.

**سوئال:** جەمەل ۋە سىففىين جەڭلىرىدە، مۇھاجىرلەردىن ۋە ئەنسارلاردىن بولغان كۆپ ساھابىي، ئىمامى ئەلى بىلەن بىرلىكتە ئىدى. ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلدى. بۇلارنىڭ ھەممىسى مۇجتەھىد بولغان تۇرۇقلۇق، ئىمامى ئەلىگە ئىتائەت قىلىشنى ۋاجىپ بىلدى. بۇنىڭدىن كۆرىنىۋىلىشقا بولىدۇكى، ئىمامى ئەلىگە ئىتائەت قىلىش، مۇجتەھىد بولغانلارغىمۇ ۋاجىپ ئىكەن. ئىجتىھادلىرى ئۇيغۇن بولمىغان

---

([1]) ئەبۇ ھانىيفە نۇمان بىن سابىت، 150- يىلىدا [م. 767] باغداتتا ۋاپات بولدى.

([2]) مۇھەممەد بىن ئىدرىيس شافىئىي 204- يىلىدا [م. 820] مىسىردا ۋاپات بول- دى.

بولمىسىمۇ، ئۇنىڭ بىلەن بىرلىشىش لازىم ئىكەن دېيىلسە:

**جاۋاب:** ئەلىگە "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھ" ئىتائەت قىلىغانلار، ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە جەڭ قىلغانلار، ئۇنىڭ ئىجتىھادلىرىغا ئىتائەت قىلغانلىقى ئۈچۈن بىرلەشمىدى. ئۆز ئىجتىھادلىرىمۇ، ئىمامنىڭ ئىجتىھادلىرىغا ئۇيغۇن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئىجتىھادى، ئىمامى ئەلىگە ئىتائەت قىلىشنى ۋاجىپ كۆرسەتكەن ئىدى. بۇنىڭغا ئوخشاش، ئەسھابى كىرامنىڭ بۈيۈكلىرىدىن كۆپىنچىسىنىڭ ئىجتىھادلىرى، ئىمامى ئەلىنىڭ ئىجتىھادىغا ئۇيغۇن بولمىدى. ئۇ بۈيۈك ئىمام بىلەن جەڭ قىلىشلىرى ۋاجىپ بولدى. ئۇ ۋاقىت ئەسھابى كىرامنىڭ ئىجتىھادلىرى ئۈچ تۈرلۈك بولغانىدى. بىر قىسمى، ئىمامى ئەلىنىڭ ھەقلىق ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. بۇلارنىڭ، ئىمامى ئەلىگە ئىتائەت قىلىشى ۋاجىپ بولدى. بىر قىسمى بولسا، ئۇنىڭ بىلەن جەڭ قىلغانلارنىڭ ئىجتىھادلىرىنى ھەقلىق دەپ بىلدى. بۇلارنىڭ بولسا، ئەلى "رادىياللاھۇ ئانھ" بىلەن جەڭ قىلغانلارغا ئىتائەت قىلىشى، ئۇنىڭ بىلەن جەڭ قىلىشى ۋاجىپ بولدى. ئۈچىنچى قىسىم، ھەر ئىككى تەرەپكە ئىتائەت قىلماسلىق، جەڭ قىلماسلىق لازىمدۇر دېدى. بۇلارنىڭ ئىجتىھادى، جەڭلەرگە ئارلاشماسلىقنى لازىم قىلدى. ھەر ئۈچ قىسىممۇ، ئەلۋەتتە ھەقلىق ئىدى ۋە ساۋاپقا ئېرىشتى.

**سوئال:** يۇقىرىدىكى يازما، ئىمامى ئەلى "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھ" بىلەن جەڭ قىلغانلارنىڭمۇ ھەقلىق ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ھالبۇكى، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى، ئىمامى ئەلىنىڭ ھەقلىق ئىكەنلىكىنى، قارشى تەرەپتىكىلەرنىڭ خاتالاشقانلىقىنى، ئۆزرىلىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، مەغپىرەت قىلىنغانلىقىنى ياكى ساۋاپمۇ ئالغانلىقىنى بىلدۈرمەكتە. بۇنىڭغا نېمە دېيىش كېرەك ؟

**جاۋاب:** ئىمامى شافىئىي ۋە ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىزدەك دىن بۈيۈكلىرى، ئەسھابى كىرامدىن ھېچبىرى ئۈچۈن خاتالاشتى دېمەك جائىز بولماس دەپ بۇيرىدى. بۇنىڭ ئۈچۈن، (بۈيۈكلەرگە خاتالاشتى دېمەك ناتوغرىدۇر) بۇيرىدى. كىچىكلەرنىڭ، بۈيۈكلەر ئۈچۈن، (توغرا قىلدى، خاتا قىلدى، ياختۇردۇق، ياختۇرمىدۇق) دەك گەپ - سۆزلەرنى قىلىشى جائىز ئەمەستۇر. ئاللاھۇ تەئالا، قوللىرىمىزنى ئۇ بۈيۈكلەرنىڭ قانلىرىغا يۇققۇزمىغانلىقىغا ئوخشاش، بىزمۇ، ھەقلىق ۋە ھەقسىزدەك گەپ - سۆزلەرنى قىلىشتىن تىللىرىمىزنى تۇتىشىمىز لازىمدۇر. بۈيۈك ئالىملار، دەلىللەرنى چۈشىنىپ ۋە ۋەقەلەرنى ئانالىز قىلىپ، ئىمامى ئەلى

ھەقلىق ئىدى ، قارشىدىكىلەر خاتالاشتى دەپ بۇيرىغان بولسىمۇ ، بۇ سۆزلىرى بىلەن ، (ئەلى "رادىيالللاھۇ ئانھ" ، قارشى تەرەپتە بولغانلار بىلەن سۆزلىشەلىگەن بولسا ، ئۇلارنىڭمۇ ئۆزىگە ئوخشاش ئىجتىھاد قىلىشىنى تەمىنلىيەلەيتتى) دېمەك ئىستىگەندۇر. ھەقىقەتەن ، زۇبەير بىن ئاۋۋام ھەزرەتلىرى ، دەۋە جېڭىدە ، ھەزرىتى ئەلىگە قارشى چىققان تۇرۇقلۇق ، ۋەقەلەرنى چوڭقۇر ئانالىز قىلىپ ، ئىجتىھادى ئۆزگەردى. جەڭدىن ۋازكەشتى. مۇشۇنىڭدەك ، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىدىن خاتانى جائىز كۆرگەنلەرنىڭ سۆزلىرىنى ، بۇنداق چۈشۈنۈش لازىمدۇر. بۇنداق بولمىغان تەقدىردە ، ھەزرىتى ئەلى ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە بولغانلار ھەق يولدا ، قارشى تەرەپتە بولغان ھەزرىتى ئائىشەئى سىددىيقا ۋالىدىمىز ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە بولغان ئەسھاب كىرام باتىل ئىشتە ئىدى دېمەك ، جائىز ئەمەستۇر.

ئەسھابى كىرامنىڭ بۇ جەڭلىرى ، ئاھكامى- شەرئىييەنىڭ قوللىرىدا بولغان ئىجتىھاد ئىختىلاپلىرىدا ئىدى. ئىسلامىيەتنىڭ ئاساس ، مۇقۇم ئىشلىرىدا ھېچ ئىختىلاپلىرى يوق ئىدى. ھازىر بەزى كىشىلەر ، مۇئاۋىيە بىلەن ئامر بىن ئاس "رادىيالللاھۇ ئانھۇما"دەك دىن بۈيۈكلىرىگە تىل ئۇزىتىپ ، ئەدەپسىزلىك قىلماقتا. ئۇلار ، ئەسھابى كىرامنى رەنجىتىشنىڭ ، رەسۇلۇللاھنى "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" رەنجىتمەك ۋە تۆۋەن چۈشۈرمەك بولىدىغانلىقىنى چۈشۈنەلمىدى. ئىمامى مالىك بىن ئەنەسنىڭ (مۇئاۋىيەگە ياكى ئامر ئىبنى ئاسقا "رادىيالللاھۇ ئانھۇما"[1] ھاقارەت قىلغان ، يامانلىغان كىشى ، ئۇلارغا ئېيتقان سۆزگە لايىق كىشىدۇر. ئۇلارغا قارشى ئەدەپسىزلىك قىلغانلارغا ، سۆزلىگەنلەرگە ۋە يازغانلارغا ئېغىر جازا بېرىش لازىمدۇر) دەپ بۇيرىغانلىقى ، **(الشفاء)** (شىفائى شەرىپ)دە يېزىقلىقتۇر. ئاللاھۇ تەئالا ، قەلبلىرىمىزنى ، ھەبىيبىنىڭ ئەسھابىنىڭ سۆيگۈسى بىلەن تولدۇرسۇن! ئۇ بۈيۈكلەرنى ، سالىھ ۋە مۇتتەقى بولغانلار سۆيەر. مۇناپىق ۋە شەقىي بولغانلار سۆيمەس.

[رەسۇلۇللاھنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەسھابىنىڭ قىممىتىنى ، ئۈستۈنلۈكلىرىنى چۈشۈنۈپ ، ھەممىسىنى سۆيگەنلەر ، ھەممىسىگە ھۆرمەت كۆرسەتكەنلەر ۋە ئۇلارنىڭ يولىدا بولغانلار ، **(ئەھلى سۈننەت)** دېيىلىدۇ. بىر قانچىسىنى سۆيىمىز ، باشقىلىرىنى سۆيمەيمىز دەپ كۆپىنچىسىنى يامانلىغانلار ،

---

([1]) مۇئاۋىيە بىن ئەبۇ سۇفيان ، 60- يىلىدا [م. 680] شامدا ۋاپات بولدى. ئامر ئىبنى ئاس 43- يىلىدا [م. 663] مىسىردا ۋاپات بولدى.

بۇنداقلا ھېچبىرىنىڭ يولىدا بولمىغانلار ، **(رافىزىي)** ۋە **(شىئىي)** دېيىلىدۇ. رافىزىيلەر ، ئىراندا ، ھىندىستاندا ۋە ئىراقتا كۆپتۇر. تۈركىيەدە ھېچ يوقتۇر. بۇلاردىن بەزىسى ، يۈرتىمىزدىكى مۇسۇلمان ، پاك **ئالەۋىيلەرنى** ئالداش ئۈچۈن ، ئۆزلىرىنى **(ئالەۋىي)** دەپ ئاتىدى. ھالبۇكى ، **ئالەۋىي ،** ئەلىنى "رادىياللاھۇ ئانھ" سۆيگەن مۇسۇلمان دېمەكتۇر. بىر كىشىنى سۆيۈش ئۈچۈن ، ئۇنىڭ يولىدا بولۇش ، ئۇنىڭ سۆيگەنلىرىنى سۆيۈش لازىمدۇر. بۇلار ، ئەلىنى "رادىياللاھۇ ئانھ" سۆيگەن بولسا ئىدى ، ئۇنىڭ يولىدا ماڭغان بولاتتى. ئەلى "رادىياللاھۇ ئانھ" ، ئەسھابى كىرامنىڭ ھەممىسىنى سۆيەتتى. ئىككىنچى خەلىپە بولغان ئۆمەرنىڭ بولسا "رادىياللاھۇ ئانھۇما" مۇشاۋىرى ، دەرت ئورتىقى ئىدى. فاتىمەدىن "رادىياللاھۇ ئانھا" بولغان قىزى ئۇممى گۈلسۇمنى ، ئۆمەرگە "رادىياللاھۇ ئانھ" نىكاھ قىلدى. خۇتبىدە ، ھەزرىتى مۇئاۋىيە ئۈچۈن (قېرىنداشلىرىمىز ، بىزدىن ئايرىلدى. ئۇلار كاپىر ۋە فاسىق ئەمەستۇر. ئىجتىھادلىرى بۇنداق بولدى) دەپ بۇيرىدى. ئۆزىگە قارشى جەڭ قىلغان تالھا "رادىياللاھۇ ئانھ" شېھىد بولغاندا يۈزىدىن توپىلارنى پاكىزلىدى. نامىزىنى ئۆزى ئوقۇتتى. ئاللاھۇ تەئالا ، قۇرئانى كەرىمدە ، **(مۆمىنلەرنىڭ قېرىنداش ئىكەنلىكىنى)** بىلدۈردى. فەتھ سۈرىسىنىڭ ئاخىرقى ئايەتى كەرىمىسى ، **(ئەسھابى كىرامنىڭ بىربىرلىرى بىلەن سۆيۈشكەنلىكىنى)** خەۋەر قىلدۇ. ئەسھابى كىرامدىن ھەر قايسى بىرىنى سۆيمەسلىك ۋە بولۇپمۇ دۈشمەنلىك قىلىش ، قۇرئانى كەرىمگە ئىشەنمەسلىك بولىدۇ. ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى ، ئەسھابى كىرامنىڭ "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھۇم ئەجمائىين" ئۇستۇنلۈكلىرىنى ياخشى چۈشەندى. ھەممىسىنى سۆيۈشىمىزنى ئەمر قىلدى. مۇسۇلمانلارنى پالاكەتتىن قۇتۇلدۇردى.

ئەھلى بەيتنى يەنى ئەلىنى "رادىياللاھۇ ئانھ" ۋە پۈتۈن ئەۋلادىنى ، نەسەبىنى سۆيمىگەنلەر ۋە ئەھلى سۈننەتنىڭ كۆز قارچۇقى بولغان بۇ بۈيۈكلەرگە دۈشمەنلىك قىلغانلار ، **(خارىجىي)** دېيىلىدۇ. بۈگۈن خارىجىيلەر **(يەزىيدىي)** دېيىلمەكتە. يەزىيدىيلەرنىڭ ، دىنلىرى ، ئىمانلىرى ناھايىتى بۇزۇقتۇر.

ئەسھابى كىرامنىڭ ھەممىسىنى ياخشى كۆرىمىز دەپ ، ئۇلارنىڭ يولىدا بولمىغان ، ئۆزىنىڭ چىرىك ئىدىيەلىرىنى ، ئەسھابنىڭ يولىدۇر دېگەنلەر ، **(ۋەھھابىي)** دېيىلىدۇ. ۋەھھابىيلىك ، مەزھەپسىز دىنىي شەخس ئاھمەد ئىبنى تەيمىيەنىڭ كىتابلىرىدىكى بۇرمىلانغان خاتا پىكىرلىرى بىلەن ، ھەمفەر (Hempher) دېيىلگەن ئىنگلىز جاسۇسىنىڭ يالغانلىرىنىڭ ئارلىشىشى بىلەن ھاسىل بولدى. ۋەھھابىيلەر ،

ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنى، تەسەۋۋۇپ بۈيۈكلىرىنى ۋە شىئىيلەرنى ياختۇرمايدۇ. ھەممىسىنى يامانلايدۇ. مۇسۇلمان، يالغۇز، ئۆزلىرى دەپ قارىماقتا. ئۆزلىرىگە ئوخشىمىغانلارنى مۇشرىك دېمەكتە. بۇلارنىڭ مىلى، جىنى ۋەھھابىيلەرگە ھالالدۇر دېمەكتە. **(ئىباھىي)** بولماقتا. ناسسلاردىن يەنى قۇرئانى كەرىمدىن ۋە ھەدىسى شەرىپلەردىن، خاتا، چىرىك مەنىلەر چىقىرىپ، مۇسۇلمانلىقنى بۇ مەنىلەر دەپ قارىماقتا. ئەدىللەئى شەرئىييەنى ۋە ھەدىسى شەرىپلەرنىڭ كۆپىنى ئىنكار قىلماقتا. تۆت مەزھەپنىڭ ئالىملىرى، ئەھلى سۈننەتتىن ئايرىلغانلارنىڭ، زالالەتكە چۈشكەنلىكىنى، ئىسلامىيەتكە كۆپ زەرەر بەرگەنلىكىنى، كۆپلىگەن كىتابلىرىدا ۋەسىقىلەر بىلەن ئىسپات قىلدى. تېخىمۇ كۆپ مەزمۇنغا ئېرىشمەك ئۈچۈن تۈركچە (**Kıyâmet ve Âhıret**)، (**Se'adet-i Ebediyye**) كىتابلىرىنى ۋە ئەرەبچە **(المنحة الوهبية)** (مىنھاتۇل ۋەھبىييە)، **(التوسل بالنبي وبالصالحين)** (ئەتتەۋەسسۇلۇ بىننەبىي ۋەبىسسالىھىين)، **(سبيل النجاة)** (سەبىيلۈن نەجات) ۋە پارسچە **(سيف الأبرار)** (سەيفۇل ئەبرار) كىتابلىرىنى ئوقۇڭلار! بۇ كىتابلار ۋە بىدئەت ئەھلىگە رەت بولۇپ يېزىلغان كۆپلىگەن قىممەتلىك كىتابلار ئىستانبۇلدا (**Hakîkat Kitâbevi**) تەرىپىدىن نەشر قىلىنغاندۇر. **(ئىبنى ئابىدىين)**[1]نىڭ ئۈچىنچى جىلدىدە باغىيلەرنى چۈشەندۈرگەندە ۋە تۈركچە **(نىمەتى ئىسلام)** كىتابىنىڭ نىكاھ قىسمىدا، ۋەھھابىيلەرنىڭ ئىباھىي ئىكەنلىكى ئوچۇق يېزىلىقتۇر. سۇلتان ئىككىنچى ئابدۇلھامىد خاننىڭ گېنىراللىرىدىن ئەييۇب سابىرى پاشا[2]، **(مرآة الحرمين)** (مىرئاتۇل ھارەمەين) ۋە **(تأريخ الوهابية)** (تارىخى ۋەھھابىييان) كىتابلىرىدا ۋە ئاھمەد جەۋدەت پاشا، تارىخىنىڭ يەتتىنچى جىلدىدە، ۋەھھابىيلەرنى تۈركچە ئۇزۇن يازماقتا. يۇسۇف نەبھانىينىڭ مىسىردا بېسىلغان **(شواهد الحق)** (شەۋاھىدۇل ھاق) كىتابىمۇ، ۋەھھابىيلەرگە ۋە ئىبنى تەيمىييەگە ئۇزۇن جاۋاب بەرمەكتە. بۇ كىتابتىن ئەللىك سەھىپە، 1972- يىلىدا ئىستانبۇلدا ئەرەبچە نەشر قىلىنغىنىمىز (**islâm âlimleri ve vehhâbîler**) كىتابىدا مەۋجۇتتۇر.

ئەييۇب سابىرى پاشا "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا" مۇنداق دەيدۇ: (ۋەھھابىيلىك، 1205- يىلىدا [م.1791] ئەرەبىستان يېرىمئارىلىدا قانلىق، ئىشكەنجەلىك بىر ئىسيان بىلەن مەيدانغا كەلدى.) ۋەھھابىيلىكنى ۋە مەزھەپسىزلىكنى كىتابلىرى بىلەن دۇنياغا

(1) مۇھەممەد ئەمىين ئىبنى ئابىدىين 1252- يىلىدا [م. 1836] شامدا ۋاپات بول-دى.
(2) ئەييۇب سابىرى پاشا، 1308- يىلىدا [م. 1890] ۋاپات بولدى.

تارقاتقانلاردىن بىرى ، مىسىرلىق مۇھەممەد ئابدۇھدۇر. بىر ماسون بولغان ۋە قاھىرە ماسون مەجلىسى رەئىسى جەمالەددىينى ئەفغانىيگە[1] ھەيرانلىقنى ئۇچۇق يازغان ئابدۇھ بۈيۈك ئىسلام ئالىمى ، ئىلغار پىكىر ئىنسانى ، قىممەتلىك ئىسلاھاتچى دېيىلىپ ، ياشلارغا ئاڭلىتىلدى. ئەھلى سۈننەتنى ۋەيران قىلىش ، ئىسلامىيەتنى مەغلۇب قىلىش ئۈچۈن پىستىرمىدا تۇرغان ئىسلام دۈشمەنلىرى بولسا ، دىنني شەخس قىياپىتىگە كىرىپ ، ئۇيدۇرما كەلىمىلەر بىلەن مۇسۇلمانلىقنى ماختاپ ، يوشۇرۇنچە بۇ پىتنىنى يايدى. ئابدۇھ كۆكلەرگەر چىقىرىلدى. ئەھلى سۈننەتنىڭ بۈيۈك ئالىملىرى ، مەزھەپ ئىماملىرى جاھىل دېيىلدى. ئىسىملىرى ئېيتىلمايدىغان بولدى. پەقەت ، ئىسلامىيەت ئۈچۈن قانلىرىنى تۆككەن ، رەسۇلۇللاھ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئاشقى ئۈچۈن جانلىرىنى بەرگەن ئەجدادىمىزنىڭ ، شانلىق شەرەپلىك شېھىدلەرنىڭ پاك ۋە ئېسىل ئەۋلادلىرى ، بۇ تەشۋىقاتلارغا ۋە مىليونلارچە لىرا بېرىپ قىلىنغان ئېلانلىرىغا ئالدانمىدى. ھەتتا ، بۇ كۆپتۈرمە دىن قەھرىمانلىرىنى ئاڭلىمىدى ۋە ئىسلام ئالىمى دەپ بىلمىدى. جەنابى ھەق ، شېھىد باللىرىنى ، پەسكەچلىك بىلەن قىلىنغان بۇ ھۇجۇملاردىن قوغدىدى. بۇگۈنمۇ ، مەۋدۇدىي[2] ، سەييىد قۇتب[3] ۋە ھامىدۇللاھ ۋە (تەبلىيغى جەمائاتچى)لەردەك مەزھەپسىزلەرنىڭ كىتابلىرى تەرجىمە قىلىنىپ ياشلارنىڭ ئالدىغا سۇنۇلماقتا. ناھايىتى كۆپ ئېلانلار بىلەن ماختاپ مەدھ قىلىنغان بۇ تەرجىمىلەردە ، ئىسلام ئالىملىرىنىڭ بىلدۈرگەنلىرىگە ئۇيغۇن بولمىغان بۇرمىلانغان پىكىرلەرنىڭ بار ئىكەنلىكىنى كۆرمەكتىمىز. سۇ ئۇخلار ، دۈشمەن ئۇخلىماس. ئاللاھۇ تەئالا ، ھەبىيبى ، ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان پەيغەمبىرى مۇھەممەد "ئەلەيھىسسەلام" ھۆرمىتىگە ، مۇسۇلمانلارنى ، غەپلەت ئۇيقۇسىدىن ئويغاتسۇن. دۈشمەنلەرنىڭ يالغانلىرىغا ، بۆھتانلىرىغا ئالدىنىشتىن مۇھاپىزەت قىلسۇن! ئامىن. پەقەت دۇئا قىلىش بىلەن ئۆزىمىزنى ئالدىمايلى! ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئادەتى ئىلاھىيسىگە رىئايە قىلماي ، سەۋەبلەرنى ئورۇندىماي تۇرۇپ ، تىرىشماي تۇرۇپ دۇئا قىلىش ، ئاللاھۇ تەئالادىن مۆجىزە ئىستىمەك بولىدۇ. مۇسۇلمانلىقتا ، ھەم تىرىشىش ، ھەم دۇئا قىلىش باردۇر. ئاۋۋال سەۋەبلەرنى ئورۇنداش ، ئۇنىڭدىن كېيىن دۇئا قىلىش لازىم. كۆپۈردىن قۇتۇلۇش

---

([1]) جەمالۇددىين ئەفغانىي ، 1314- يىلدا [م. 1897] ۋاپات بولدى.

([2]) مەۋدۇدىي ، ھىندىستاندىكى (جەمائاتۇل ئىسلامىيە)نىڭ قۇرغۇچىسىدۇر. 1399-يىلدا [م. 1979] ۋاپات بولدى.

([3]) سەييىد قۇتب 1386- يىلدا [م. 1966] مىسىردا ۋاپات بولدى.

ئۇچۇن ، بىرىنچى سەۋەب ، ئىسلامىيەتنى ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىشتۇر. ئەمەلىيەتتىمۇ ، ئەھلى سۈننەت ئېتىقادىنى ۋە پەرزلەرنى ، هاراملارنى ئۆگىنىش ، ئەركەك ئايال ھەر كىشىگە پەرزدۇر. بىرىنچى ۋەزىپىدۇر. بۈگۈن ، بۇلارنى ئۆگىنىش ، ناھايىتى ئاسان. چۈنكى ، توغرا بولغان دىن كىتابىنى يېزىش ۋە نەشر قىلىش ئەركىن ھالەتتىدۇر. مۇسۇلمانلارغا بۇ ھۆررىيىەتنى بەرگەن دۆلەتكە ، ھەر مۇسۇلماننىڭ ياردىم قىلىشى لازىم.

ئەھلى سۈننەت ئېتىقادىنى ۋە ئىلمىھالىنى ئۆگەنمىگەن ۋە بالىلىرىغا ئۆگەتمىگەنلەر ، مۇسۇلمانلىقتىن ئايرىلىش ، كۈپۈر پالاكىتىگە چۈشۈپ كېتىش خەتىرىدىدۇر. بۇنداق كىشىلەرنىڭ دۇئالىرى بەرىبىر قوبۇل قىلىنمايدۇكى ، كۈپۈردىن قۇتۇلىدۇنىلىسۇن. رەسۇلۇللاھ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئەپەندىمىز بۇيرىدىكى ، **(ئىلىم بولغان يەردە مۇسۇلمانلىق باردۇر. ئىلىم بولمىغان يەردە مۇسۇلمانلىق يوقىلىدۇ.)** ئۆلمەسلىك ئۈچۈن ، يېمەك ، ئىچمەك لازىم بولغىنىدەك ، كاپىرلارغا ئالدانماسلىق ، دىنىدىن چىقماسلىق ئۈچۈنمۇ ، دىنىنى ، ئىمانىنى ئۆگىنىش لازىمدۇر. ئەجدادلىرىمىز ، ھەر ۋاقىت توپلىنىپ ، ئىلمىھال كىتابلىرىنى ئوقۇپ ، دىنلىرىنى ئۆگىنەتتى. پەقەت ، بۇنداقلا مۇسۇلمان بولۇپ قالالىدى. ئىسلامىيەتنىڭ لەززىتىنى ئالدى. بۇ سەئادەت نۇرىنى بىزلەرگە ، توغرا بولۇپ يەتكۈزەلىدى. بىزنىڭمۇ مۇسۇلمان قېلىشىمىز ، بالىلىرىمىزنى ئىچىمىزدىكى ۋە تېشىمىزدىكى كاپىرلارغا تارتقۇزۇپ قويماسلىقىمىز ئۈچۈن ، بىرىنچى ۋە ئەڭ زۆرۈرلۈك چارە ، ھەر نەرسىدىن بۇرۇن ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ تەييارلىغان ئىلمىھال كىتابلىرىنى ئوقۇش ۋە ئۆگىنىشتۇر. بالىسىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشىنى ئىستىگەن ئاتا - ئانا ، بالىسىغا قۇرئان ئۆگىتىشى كېرەك. پۇرسەت قولدا بار ۋاقىتتا ئوقايلى ، ئۆگىنەيلى ۋە بالىلىرىمىزغا ، سۆزىمىزنى ئاڭلىغانلارغا ئۆگىتەيلى! مەكتەپكە بارغاندىن كېيىن ئۆگىنىشى قىيىن بولىدۇ. ھەتتا ئىمكانسىز بولىدۇ. پالاكەت كەلگەندە ، ئاھ ئېيتىش پايدا بەرمەيدۇ. ئىسلام دۈشمەنلىرىنىڭ ، زىندىقلارنىڭ ، تاتلىق ، سۆلەتلىك كىتابلىرىغا ، گېزىتلىرىغا ، مەجمۇئە ، تېلېۋىزور ۋە رادىئولىرىغا ۋە فىلىملىرىگە ئالدانماسلىق لازىم. ئىبنى ئابىدىين "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا" ، ئۈچىنچى جىلتتە بۇيرىدىكى ، (ھېچبىر دىنغا ئىشەنمەي تۇرۇپ ، مۇسۇلمان كۆرۈنۈپ ، كۈپۈرغا سەۋەب بولىدىغان نەرسىلەرنى مۇسۇلمانلىقتەك ئاڭلىتىپ ، مۇسۇلمانلارنى دىنىدىن چىقىرىشقا تىرىشقان يوشۇرۇن كاپىرلار **(زىندىق)** دېيىلىدۇ.)

**سوئال:** مەزھەپسىزلەرنىڭ چىرىك كىتابلىرىدىن تەرجىمە قىلىنغان يازمىلارنى ئوقۇغان بىرى دەيدۇكى، (قۇرئانى كەرىم تەپسىرلىرىنى ئوقايلى، دىنىمىزنى، قۇرئانى كەرىمنى چۈشىنىشنى، دىن ئالىملىرىغا تاشلاپ قويۇش، خەتەرلىك ۋە قورقۇنچ بىر ئىدىيەدۇر. قۇرئاننى كەرىمدە (ئەي دىن ئالىملىرى) دېيىلمەيدۇ. (ئەي ئىمان ئېيتقانلار)، (ئەي ئىنسانلار)دەك خىتاپلار قوللىنىلغان. بۇنىڭ ئۈچۈن، ھەر مۇسۇلمان، قۇرئانى كەرىمنى ئۆزى چۈشىنىپ، باشقىلارنىڭ چۈشەندۈرۈشىنى ساقلىمايدۇ).

بۇ كىشى، ھەممە ئادەمنىڭ تەپسىر، ھەدىس ئوقۇشىنى ئىستىمەكتە. ئىسلام ئالىملىرىنىڭ، ئەھلى سۈننەت بۈيۈكلىرىنىڭ كەلام، فىقھ ۋە ئىلمىھال كىتابلىرىنى ئوقۇشنى تەۋسىيە قىلمايدۇ. دىيانەت ئىشلىرى ئىدارىسىنىڭ نەشر قىلغان مىسرلىق رەشىد رىزانىڭ[1] 1394- [م.1974] تارىخ ۋە 157 سانلىق **(ئىسلامدا بىرلىك ۋە فىقھ مەزھەپلىرى)** كىتابى بولسا، ئوقۇغانلارنى پۈتۈنلەي چۆچۈتتى. بۇ كىتابنىڭ كۆپلىگەن يېرىدە، مەسىلەن ئالتىنچى نوتقىدا:

*(مۇجتەھىد ئىماملىرى پەيغەمبەرلەر "سالەۋاتۇللاھى تەئالا ئالەيھىم ئەجمائىين" قەدەر يۈكسەلتىلدى. ھەتتا، پەيغەمبەرنىڭ "ساللاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم" ھەدىسگە مۇۋاپىق بولمىغان بىر مۇجتەھىدنىڭ سۆزىنى ئۈيغۇن كۆرۈپ تاللاپ، ھەدىسنى تاللىمىدى. بۇ ھەدىسنىڭ نەسھ قىلىنغان بولۇشى ياكى ئىمامىمىزنىڭ نەزىرىدە باشقا بىر ھەدىسنىڭ بولۇشى مۇمكىندۇر دېدى.*

*بۇ تەقلىدچىلەر، ھۆكۈمدە خاتا سادىر قىلىشى ياكى بىلمەسلىكى جائىز بولغان كىشىلەرنىڭ سۆزى بىلەن ئەمەل قىلىپ، خاتادىن خالى بولغان پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەدىسنى تەرك قىلىش بىلەن، مۇجتەھىدلەرنى تەقلىدتىنمۇ ئايرىلغان بولىدۇ. ھەتتا قۇرئاندىنمۇ ئايرىلغان بولىدۇ. ئۇلار، مۇجتەھىد ئىمامدىن باشقا ھېچكىم قۇرئاننى چۈشەنمەيدۇ دېمەكتە. فىقھچىلارنىڭ ۋە باشقا تەقلىدچىلەرنىڭ بۇنداق سۆزلىرى، يەھۇدىيلەردىن ۋە خىرىستىيئانلاردىن كەلگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ھالبۇكى قۇرئاننى ۋە ھەدىسنى چۈشىنىش، فىقھچىلارنىڭ يازغان كىتابلىرىنى چۈشىنىشتىن تېخىمۇ ئاسان. ئەرەبچە كەلىمە ۋە ئۇسلۇبلارنى ھەزىم قىلغانلار، قۇرئاننى ۋە ھەدىسنى چۈشىنىش ئۈچۈن قىينالمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئۆز دىنىنى ئوچۇق چۈشەندۈرۈشكە قادىر ئىكەنلىكىنى كىم ئىنكار قىلالايدۇ؟ رەسۇلۇللاھنىڭ ئاللاھنىڭ مۇرادىنى ھەركىمدىن*

---

([1]) رەشىد رىزا، مۇھەممەد ئابدۇھنىڭ ئوقۇغۇچىسىدۇر. 1354- يىلدا [م. 1935] ۋاپات بولدى.

*ياخشى چۈشەنگەنلىكنى ۋە ئاڭلىتىشقا باشقىلاردىن تېخىمۇ قابىل ئىكەنلىكنى كىم ئىنكار قىلالايدۇ؟ ھەزرىتى پەيغەمبەرنىڭ چۈشەندۇرۇشلىرى ئۈممەتكە يېتەرسىزدۇر دېمەك ، ئۇنىڭ تەبلىغ ۋەزىپىسىنى تولۇق ئورۇندىيالمىغانلىقىنى ئىپادىلەشكە قەدەر يېتىپ بارىدۇ. ئىنسانلارنىڭ كۆپى ، قۇرئانى كەرىمنى ۋە سۈننەتنى چۈشىنەلمىگەن بولسا ، جەنابى ھەق ، ئۇ كىتاب ۋە سۈننەتنىكى ھۆكۈملەر بىلەن پۈتۈن ئىنسانلارنى مەسئۇل قىلمايتتى. ئىنسان ، ئېتىقاد قىلغان نەرسىلەرنى ، دەلىللىرى بىلەن بىلىشى كېرەك. جەنابى ھەق تەقلىدچىلىكنى تەقبىھ قىلغان. ئاتا - بوۋىلىرىنى تەقلىد قىلىشنىڭ ئۆزرە كۆرۈلمەسلىكنى بىلدۈرگەندۇر. ئايەتلەر كۆرسىتىدۇكى ، تەقلىد ئاللاھ قەۋتىدە ئەسلا مەقبۇل ئەمەستۇر. دىنىنىڭ فۇرۇ قىسمىنى دەلىللىرىدىن چۈشىنىش ، ئىمان قىسمىنى چۈشىنىشتىن تېخىمۇ ئاسان. قىيىننى تەكلىپ قىلغاندا ، قىيىن بولمىغان بىلەن قانداقمۇ مەسئۇل تۇتمىسۇن؟ بەزى نادىر ھادىسەلەرنىڭ ھۆكمىنى چىقىرىش قىيىن بولغان بولسىمۇ ، بۇلارنى بىلمەسلىك ۋە ئورۇندىماسلىق ئۆزرە بولۇپ ھېساپلىنىدۇ. فىقھىچىلار ، ئۆزلىكىدىن بىرمۇنچە مەسىلىلەر ئىجاد قىلدى. بۇلار ئۇچۇن ھۆكۈملەر ئىھداس قىلدى. بۇلارغا ، راي ، قىياسى جەلىي ، قىياسى ھافىيەدەك نەرسىلەرنى دەلىل كۆرسىتىشكە ئۇرۇندى. بۇلار ، ئەقىل يولى بىلەن ئىلىم ئېگەللەشنىڭ مۇمكىن بولمىغان ئىبادەتلەر ساھەسىگە ئاپىرىلدى. بۇنداقلا دىننى چوڭايتىپ ، بىر قانچە ھەسسىگە چىقارتتى. مۇسۇلمانلارنى كۆلپەتكە دۇچار قىلدى. مەن قىياسنى ئىنكار قىلمايمەن. ئىبادەت ساھەسىدە قىياس يوقتۇر دەيمەن. ئىمان ۋە ئىبادەتلەر ، ھەزرىتى پەيغەمبەر زامانىدە تاماملاندى. ھېچكىم ، بۇلارغا بىر نەرسە ئىلاۋە قىلالماس. مۇجتەھىد ئىماملار ، ئىنسانلارنى تەقلىدتىن چەكلەپ ، تەقلىدنى ھارام قىلغاندۇر.)* دەيدۇ.

مەزھەبسىز رەشىد رىزانىڭ (ئىسلامدا بىرلىك ۋە فىقھ مەزھەبلىرى) كىتابىدىن خۇلاسە قىلغىنىمىز يۇقىرىدىكى يازمىلار ، مەزھەبسىزلەرنىڭ پۈتۈن كىتابلىرىدەك ، مۇسۇلمانلارنىڭ تۆت مەزھەب ئىمامىنى تەقلىد قىلىشنى چەكلىمەكتە. ھەممە ئادەمنىڭ تەپسىر ۋە ھەدىس ئۆگىنىشنى ئەمر قىلماقتا. بۇنىڭغا نېمە دەيسىلەر ؟

**جاۋاب:** مەزھەبسىزلەرنىڭ يازمىلىرى دىققەت بىلەن ئوقۇلغىنىدا ، بۇرمىلانغان چۈشەنچىلىرىنى ۋە بۆلگۈنچى قاراشلىرىنى ، چىرىك مەنتىق زەنجىرلىرى بىلەن ۋە بىزەلگەن كەلىمىلەر بىلەن زىننەتلەندۈرۈپ مۇسۇلمانلارنى ئالداشقا

تىرىشقانلىقى دەرىجىسىدا ئايان بولىدۇ. جاھىللار، بۇ يازمىلارنى مەنتىق، ئەقىل ئەترا‌پىدا، ئىلىمگە تايىنىدۇ دەپ قاراپ ئىشىنىپ، ئىزنى باسقان بولسىمۇ، ئىلىم ۋە ئۆتكۈر تەپەككۇر ئىگىلىرى، ئەسلا بۇلارنىڭ تۇزاقلىرىغا چۈشمەيدۇ.

مۇسۇلمانلارنى چەكسىز پالاكەتكە سۆرىگەن مەزھەبسىزلىك خەتىرىگە قارشى ياشلارنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن ئىسلام ئالىملىرى "راھىمە ھۇمۇللاھۇ تەئالا" ئون تۆت ئەسىردىن بېرى مىڭلارچە قىممەتلىك كىتاب يازغاندۇر. يۇقىرىدىكى سوئالغا جاۋاب بولۇشى ئۈچۈن، يۇسۇف نەبھانىينىڭ[1] **(ھۇججەتۇللاھى ئالەل ئالەمىين)** ناملىق كىتابىنىڭ يەتتە يۈز يەتمىش بىرىنچى بېتىدىن باشلاپ، بىر مىقتار تەرجىمە قىلىشنى ئۇيغۇن كۆردۇق:

قۇرئانى كەرىمدىن ئەھكام چىقىرىش، ھەركىمنىڭ قىلالايدىغان ئىشى ئەمەس. مۇجتەھىد ئىماملارمۇ، قۇرئانى كەرىمدىكى ئەھكامنىڭ ھەممىسىنى چىقىرالمايدىغانلىقى ئۈچۈن، رەسۇلۇللاھ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" قۇرئانى كەرىمدىكى ئەھكامنى، ھەدىسى شەرىپلىرى بىلەن ئىزاھ قىلغاندۇر. قۇرئانى كەرىمنى، پەقەت، رەسۇلۇللاھ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئىزاھ قىلغانغا ئوخشاش، ھەدىسى شەرىپلەرنىمۇ، يالغۇز ئەسھابى كىرام ۋە مۇجتەھىد ئىماملار چۈشۈنەلىگەن ۋە ئىزاھ قىلغاندۇر.

بۇنى چۈشۈنەلىشى ئۈچۈن، ئاللاھۇ تەئالا، مۇجتەھىد ئىماملارغا ئەقلىي ۋە نەقلىي ۋە ئىدراك قۇۋۋىتى ۋە قۇۋۋەتلىك زېھىن ۋە زىيادە ئەقىل ۋە نۇرغۇنلىغان ئۈستۈنلۈكلەر ئېھسان قىلغان. بۇ ئۈستۈنلۈكلەرنىڭ بېشىدا، تەقۋا كەلمەكتە. بۇنىڭدىن كېيىن، قەلبلىرىدىكى نۇرى ئىلاھىي كەلمەكتە. مۇجتەھىد ئىماملىرىمىز، بۇ ئۈستۈنلۈكلەر ياردىمى بىلەن، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ كالاملىرىدىن ئۇلارنىڭ مۇرادلىرىنى چۈشەنگەن، چۈشىنەلمىگەنلىرىنى **(قىياس)** بىلەن بىلدۈرگەن. تۆت مەزھەب ئىمامىنىڭ ھەر بىرى، ئۆزىنىڭ كۆز قارىشى بىلەن سۆز قىلمىغانلىقىنى بىلدۈرگەن ۋە تەلەبەلىرىگە(سەھىھ ھەدىسكە يولۇققىنىڭلاردا، مېنىڭ سۆزۈمگە ئەگەشمەڭلار، رەسۇلۇللاھنىڭ ھەدىسىگە ئىتائەت قىلىڭلار!) دېگەندۇر. مەزھەب ئىماملىرىمىز، بۇ سۆزنى، ئۆزلىرىگە ئوخشاش مۇجتەھىد بولغان بۈيۈك ئالىملارغا ئېيتقاندۇر. بۇ ئالىملار، تۆت مەزھەبنىڭ دەلىللىرىنى بىلىدىغان، تەرجىھ ئەھلى

---

([1]) يۇسۇف نەبھانىي، 1350- يىلدا [م. 1935] بەيرۇتتا ۋاپات بولدى.

بولغان ئالىملاردۇر. مۇجتەھىد بولغان بۇ ئالىملار ، مەزھەب ئىمامىنىڭ ئىجتىھادىنىڭ دەلىلى بىلەن يېڭى ئۆگۈنلىگەن سەھىھ ھەدىسنىڭ ھۆججەتلىرىنى ، راۋىيلىرىنى ۋە قايىسىسىنىڭ كېيىن دېيىلگەنلىكىنى ۋە تېخىمۇ كۆپ شەرتلەرنى تەتقىق قىلىپ قايىسىسىنىڭ تاللىنىلدىغانلىقىنى چۈشىنىدۇ. ياكى مۇجتەھىد ئىمام ، بىر مەسىلىگە دەلىل بولىدىغان ھەدىسى شەرىپ ئۆزىگە يېتىپ بارمىغانلىقى ئۈچۈن ، قىياس قىلىپ ھۆكۈم بەرگەندۇر. تەلەبەلىرى بۇ مەسىلىگە ھۆججەت بولىدىغان ھەدىسى شەرىپنى ئۆگىنىپ ، باشقا تۈرلۈك ھۆكۈم بەرگەن. پەقەت تەلەبەلىرى بۇنداق ئىجتىھاد قىلغاندا ، مەزھەب ئىمامىنىڭ قائىدىلىرىنىڭ تېشىغا چىقمايدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن كەلگەن مۇجتەھىد مۇيتىلەرمۇ ، بۇنداق پەتىۋا بەرگەن. پۈتۈن بۇ يازمىلاردىن شۇنى چۈشىنىشكە بولىدۇكى ، تۆت مەزھەب ئىماملىرىنى ۋە بۇلارنىڭ مەزھىبىدە يېتىشكەن مۇجتەھىدلەرنى تەقلىد قىلغان مۇسۇلمانلار ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ۋە رەسۇلىنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئىتائەت قىلماقتا. بۇ مۇجتەھىدلەر ، قۇرئانى كەرىمدىن ۋە ھەدىسى شەرىپلەردىن باشقىلارنىڭ چۈشىنەلمەيدىغان ھۆكۈملەرنى چۈشەنگەن ، چۈشەنگەنلىرىنى بىلدۈرگەندۇر. مۇسۇلمانلارمۇ ، ئۇلارنىڭ كىتاب ۋە سۈننەتتىن چۈشۈنۈپ بىلدۈرگەنلىرىنى تەقلىد قىلغان. چۈنكى ، ناھل سۈرىسىنىڭ قىرىق ئۈچىنچى ئايەتى كەرىمىسىدە مەئالەن ، **(بىلمىسەڭلەر ، بىلىدىغانلاردىن سوراڭلار!)** بۇيرىلدى.

بۇ ئايەتى كەرىمە ، ھەركىمنىڭ كىتابنى ۋە سۈننەتنى چۈشەنمەيدىغانلىقىنى ، چۈشۈنەلمەيدىغانلارنىڭمۇ بولىدىغانلىقىنى كۆرسەتمەكتە. چۈشۈنەلمىگەنلەرنىڭ ، قۇرئانى كەرىمدىن ۋە ھەدىسى شەرىپتىن چۈشۈنۈشكە تىرىشىشنى ئەمەس ، چۈشەنگەنلەردىن سوراپ ئۆگۈنىشنى ئەمر قىلماقتا. قۇرئانى كەرىمنىڭ ۋە ھەدىسى شەرىپلەرنىڭ مەنىلىرىنى ھەركىم توغرا چۈشۈنەلىگەن بولسا يەتمىش ئىككى يولدىن چىققان پىرقا مەيدانغا چىقمايتتى. بۇ پىرقىلارنى چىقارغانلارنىڭ ھەممىسى بۈيۈك ئالىم ئىدى. پەقەت ھېچبىرى ، ناسىللارنىڭ ، يەنى ، قۇرئانى كەرىمنىڭ ۋە ھەدىسى شەرىپلەرنىڭ مەنىلىرىنى توغرا چۈشۈنەلمىدى. خاتا چۈشۈنۈپ ، توغرا يولدىن ئايرىلدى. مىليونلارچە مۇسۇلمانىنىڭ ، پالاكەتكە قېيىشىغا سەۋەب بولدى. ناسىللاردىن خاتا مەنىلەر چىقىرىشتا ، بەزىلىرى شۇنچىلىك ھەددىدىن ئاشتىكى ، توغرا يولدىكى مۇسۇلمانلارنى كاپىر ، مۇشرىك دېيىشكە باشلىدى. تۈركچىگە تەرجىمە قىلىپ ، قول ئاستىدىن يۈرتىمىزغا

كىرگۈزۈلگەن ۋەھھابىي **(كشف الشبهات)** (كەشفۇش شۇبۇھات) كىتابىدا ، ئەھلى سۈننەت ئېتىقاتىدا بولغان مۇسۇلمانلارنى ئۆلتۈرۈش ۋە ماللىرىنى زورلۇق بىلەن تارتىپ ئېلىشىپلىش مۇباھتۇر دېيىلمەكتە.

ئاللاھۇ تەئالا ، مەزھەب ئىماملىرىنىڭ ئىجتىھاد قىلىشىنى ۋە مەزھەبلىرىنى قۇرۇشلىرىنى ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ مەزھەبلەر ئۈستىدە توپلىنىشىنى ، پەقەت سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىنىڭ "ساللاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم" ئۈممىتىگە ئېھسان قىلغاندۇر. جەنابى ھەق ، بىر چەتتىن ئېتىقاد ئىماملىرىنى يارىتىپ ، يولدىن چىققانلارنىڭ ، زىندىقلارنىڭ ، مۇلھىدلەرنىڭ ۋە ئىنسان شەيتانلىرىنىڭ ئېتىقاد ۋە ئىمان ئىلىملىرىنى بۇزۇشىغا توسقۇن بولغىنىدەك ، مەزھەب ئىماملىرىنىمۇ يارىتىپ ، دىنىنى بۇزۇلۇشتىن قوغدىغان. خىرىستىيانلىقتا ۋە يەھۇدىيلىكتە بۇ نېمەت بولمىغانلىقى ئۈچۈن ، دىنلىرى بۇزۇلغان ، ئويۇنچۇققا ئايلانغاندۇر.

رەسۇلۇللاھنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ۋاپاتىدىن تۆت يۈز يىل ئۆتكەندىن كېيىن ، ئىجتىھاد قىلالايدىغان بۈيۈك ئالىم قالمىغانلىقىنى ئىسلام ئالىملىرى سۆز بىرلىكى بىلەن بايان قىلدى. ھازىر ، ئىجتىھاد قىلالايلى دېگەن كىشىنىڭ ئەقىل خەستىسى ياكى دىن جاھىلى ئىكەنلىكىنى چۈشەنگىلى بولىدۇ. بۈيۈك ئالىم جەلالەددىينى سۇيۇتىي "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا"[1] ، ئىجتىھاد تەرىجىسىگە يۈكسەلگەنلىكىنى ئېيتقان ئىدى. شۇ ۋاقىتتىكى ئالىملار ئۆزىدىن بىر سوئال سوراپ ، بۇنىڭغا ئىككى تۈرلۈك جاۋاب بېرىلگەنلىكىنى ، بۇلاردىن قايسىسىنىڭ تېخىمۇ ساغلام ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىشىنى ئېيتتى. جاۋاب بېرەلمىدى. ئىشىنىڭ كۆپلىكىدىن ، ئۇنىڭغا ۋاقىت ئايرىيالمايدىغانلىقىنى ئېيتتى. ھالبۇكى ئۆزىدىن سورالغان نەرسە ، پەتىۋادا ئىجتىھاد قىلىشى ئىدى. بۇ بولسا ، ئىجتىھاد دەرىجىلىرىنىڭ ئەڭ تۆۋىنىدۇر. ئىمامى سۇيۇتىيدەك بۈيۈك بىر ئالىم ، پەتىۋادا ئىجتىھاددىن چېكىنگىنىدە ، مۇسۇلمانلارنى مۇتلەق ئىجتىھاد قىلىشقا سۆرىگەنلەر تەلۋە ياكى دىن جاھىلى دېيىلمىسە ، نېمە دېيىلىدۇ؟ ئىمامى غازالىي "راھىمە ھۇللاھۇ تەئال"[2] ، ئۆزىنىڭ زامانىدا مۇجتەھىد بولمىغانلىقىنى ، **(احياء العلوم)** (ئىھيائۇل ئۇلۇم) كىتابىدا بىلدۈرگەندۇر.

---

([1]) سۇيۇتىي ئابدۇرراھمان ، 911- يىلىدا [م. 1505] مىسىردا ۋاپات بولدى.
([2]) ئىمامى مۇھەممەد غازالىي ، 505- يىلىدا [م. 1111] تۇس شەھرىدە ۋاپات بولدى.

مۇجتەھىد بولمىغان بىر مۇسۇلمان ، بىر سەھىھ ھەدىس ئۇچرىتىپ ، ئۆز مەزھىبى ئىمامىنىڭ بۇنىڭغا ئۇيغۇن بولمىغان ھۆكمىگە ئىتائەت قىلىش ئۆزىگە ئېغىر كەلسە ، بۇ مۇسۇلماننىڭ ، تۆت مەزھەب ئارىسىدا ، بۇ ھەدىسكە ئۇيغۇن ھۆكۈم بەرگەن مۇجتەھىدنى ئىزدەپ تېپىشى ۋە بۇ ئىشنى ئۇنىڭ مەزھىبىگە ئاساسەن قىلىشى لازىمدۇر. بۈيۈك ئالىم ئىمامى نەۋەۋىي "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا"[1] **(روضة الطالبين)** **(راۋداتۇت تالىبىين)** كىتابىدا بۇنى ئۇزۇن ئىزاھ قىلماقتا. چۈنكى ، ئىجتىھاد دەرىجىسىگە يۈكسەلمىگەنلەرنىڭ كىتابتىن ۋە سۈننەتتىن ئەھكام چىقىرىشى جائىز ئەمەستۇر. ھازىر ، بەزى جاھىللار ، ئۆزلىرىنىڭ مۇتلەق ئىجتىھاد دەرىجىسىگە يۈكسەلگەنلىكىنى ، ناسىللاردىن ، يەنى كىتابتىن ۋە سۈننەتتىن ئەھكام چىقىرالايدىغانلىقىنى ۋە تۆت مەزھەبتىن بىرىنى تەقلىد قىلىشقا ئېھتىياجلىرى قالمىغانلىقىنى ئىپادە قىلماقتا. يىللار بويىچە تەقلىد قىلغان مەزھەبنى تەرك قىلماقتا. چىرىك ئىدىيەلىرى بىلەن مەزھەبلەرنى چۇرۇتۇشكە ئۇرۇنماقتا. بىزگە ئوخشاش دىنىي كىشىلەرنىڭ رايلىرىغا ئىتائەت قىلمايمىز دېگەندەك جاھىلچە ، ئەخمەقچە سۆزلەر قىلماقتا. شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسى ۋە نەپسلىرىنىڭ كۆشكۈرتىشى بىلەن ئۈستۈنلۈك ئالدىغا سۇرمەكتە. بۇلار ، بۇنداق سۆزلىرى بىلەن ، ئۈستۈنلۈكلىرىنى ئەمەس ، ئەخمەقلىقىنى ۋە پەسكەشلىكىنى نامايان قىلغانلىقىنى چۈشۈنەلمىدى. بۇلارنىڭ ئارىسىدا ، ھەممەيلەن تەپسىر ئوقايلى ، تەپسىردىن ۋە بۇخارىيدىن ئەھكام چىقىرايلى دېگەن ۋە يازغان جاھىللارنى ۋە يولدىن چىققانلارنى كۆرمەكتىمىز. ئاگاھ بول مۇسۇلمان قېرىندىشىم! بۇنداق ئەخمەقلەر بىلەن دوست بولۇشتىن ، بۇلارنى دىنىي شەخس دەپ قاراشتىن ۋە ئويدۇرما كىتابلىرىنى ئوقۇشتىن ناھايىتى ئېھتىيات قىل! ئۆز ئىمامىڭنىڭ مەزھىبىگە مەھكەم تۇتۇن! تۆت مەزھەبتىن خالىغىنىڭنى ۋە ياختۇرغىنىڭنى تاللىيالايسەن. پەقەت ، مەزھەبنىڭ قولايلىقلىرىنى ئىزدىمەك ، يەنى مەزھەبلەرنى **(تەلفىيق)** قىلىش جائىز ئەمەستۇر. [ **(تەلفىيق)** دېمەك ، مەزھەبلەرنىڭ قولايلىقلىرىنى توپلاپ قىلىنغان بىر ئىشنىڭ بۇ مەزھەبلەردىن ھېچ بىرىگە ئۇيغۇن كەلمەسلىكى دېمەكتۇر. بىر ئىشنى قىلغاندا تۆت مەزھەبنىڭ بىرىگە رىئايە قىلغاندىن كېيىن ، يەنى بۇ ئىش ، بۇ مەزھەبكە ئاساسەن سەھىھ بولغاندىن كېيىن ، باشقا ئۈچ مەزھەبتىمۇ سەھىھ ۋە مەقبۇل بولۇشى ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان نەرسىلەرگىمۇ ، مۇمكىنقەدەر رىئايە قىلىنسا ، بۇ **(تەقۋا)** دېيىلىدۇكى ، كۆپ ساۋاب بولىدۇ.]

---

([1]) ياھيا نەۋەۋىي ، 676- يىلدا [م. 1277] شامدا ۋاپات بولدى.

ھەدىسى شەرىپلەرنى ئوقۇپ ياخشى چۈشۈنەلىگەن بىر مۇسۇلماننىڭ، ئاۋۋال ئۆز مەزھىبىنىڭ دەلىللىرى بولغان ھەدىسلەرنى ئۆگىنىشى، ئۇنىڭدىن كېيىن بۇ ھەدىسلەرنىڭ مەدەد قىلغان ئىشلارنى ئورۇنداپ، چەكلىگەن ئىشلاردىن ساقلىنىشى، ئىسلام دىنىنىڭ بۈيۈكلىكىنى، قىممىتىنى ۋە ئاللاھۇ تەئالانىڭ ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ "سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ئىسىملىرىنىڭ ۋە سۈپەتلىرىنىڭ كامالاتىنى ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ "سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ھاياتىنى ۋە پەزىلەتلىرىنى ۋە مۆجىزىلىرىنى ۋە دۇنيانىڭ، ئاخىرەتنىڭ، جەننەتنىڭ ۋە جەھەننەمنىڭ ھاللىرىنى ۋە پەرىشتىلەرنى، جىنلەرنى ۋە ئۆتكەن ئۈممەتلەرنى ۋە پەيغەمبەرلەرنى ۋە كىتابلىرىنى ۋە قۇرئانى كەرىمنىڭ ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ ئۇستۇنلۇكلىرىنى ۋە ئۇنىڭ ئالىينىڭ ۋە ئەسھابىنىڭ "رىدۋانۇللاھۇ تەئالا ئالەيھىم ئەجمائىين" ھاللىرىنى ۋە قىيامەت ئالامەتلىرىنى ۋە نۇرغۇنلىغان دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئىلىملىرىنى ئۆگىنىشى لازىمدۇر. رەسۇلۇللاھنىڭ "سالاللاھۇ ئالەيھە ۋەسەللەم" ھەدىسى شەرىپلىرىدە دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ پۈتۈن ئىلىملىرى توپلانغاندۇر.

بۇ يازغانلىرىمىز چۈشۈنلگەندە، مۇجتەھىدلەرنىڭ ھەدىسى شەرىپلەردىن چىقارغان ھۆكۈملەرنىڭ پايدىسى بولماس دەپ ئېيتقان كىشىنىڭ نە قەدەر جاھىل ئىكەنلىكى نامايان بولىدۇ. ھەدىسى شەرىپلەرنىڭ بىلدۈرگەن ساناقسىز ئىلىملەر ئارىسىدا، ئىبادەتلەرنى ۋە مۇئامەلاتنى بىلدۈرگەن ھەدىسى شەرىپلەر ناھايىتى ئاز قالماقتا. بەزى ئالىملارغا ئاساسەن بەش يۈزگە قەدەردۇر. [تەكرار قىلىنغانلارمۇ قېتىلسا، ئۈچ مىڭنى ئاشمايدۇ.] بۇنچىلىك ئاز ھەدىسى شەرىپ ئارىسىدىن سەھىھ بىر ھەدىسنى، تۆت مەزھەب ئىمامىدىن ھېچ بىرىنىڭ ئىشىتمىگەن بولۇشى ئىمكانسىزدۇر. سەھىھ ھەدىسلەرنى تۆت مەزھەب ئىمامىدىن ئەڭ ئاز بىرىسى دەلىل قىلىپ ئالغاندۇر. ئۆز مەزھىبىدىكى بىر ئىشنىڭ، سەھىھ بولغان بىر ھەدىسى شەرىپكە ئۇيغۇن بولمىغانلىقىنى كۆرگەن بىر مۇسۇلماننىڭ، بۇ ھەدىسى شەرىپكە ئاساسەن ئىجتىھاد قىلغان باشقا بىر مەزھەبكە رىئايە قىلىپ بۇ ئىشنى قىلىشى لازىمدۇر. ئۆز مەزھىبىنىڭ ئىمامىمۇ بەلكىم بۇ ھەدىسى شەرىپنى ئىشتكەن، پەقەت تېخىمۇ سەھىھ بولغانلىقىنى چۈشەنگەن ياكى تېخىمۇ كېيىن بولۇپ بىرىنچىسىنى نەسىھ قىلغان باشقا بىر ھەدىسى شەرىپكە رىئايە قىلىپ ۋەياكى مۇجتەھىدلەرنىڭ بىلدىغان باشقا بىر سەۋەبلەر تۈپەيلى، بۇ ھەدىسنى دەلىل قىلىپ ئالمىغاندۇر. بىر

ھەدىسنىڭ سەھىھ ئىكەنلىكىنى ئاڭلىغان بىر مۇسۇلماننىڭ ، مەزھىبىنىڭ بۇ ھەدىسى شەرىپكە ئۇيغۇن بولمىغان ھۆكمىنى تاشلاپ ، بۇ ھەدىسكە رىئايە قىلىشى ياخشى بولسىمۇ ، بۇ كىشى ئۇچۇن ، بۇ ھەدىستىن ھۆكۈم چىقارغان باشقا مەزھەبنى تەقلىد قىلىشى لازىمدۇر. چۈنكى ، ئۇ مەزھەبنىڭ ئىمامى ، ئەھكامنىڭ دەلىللىرىدىن ئۇنىڭ بىلمەيدىغانلىقىنى بىلىشى بىلەن ، ئۇ ھەدىس بىلەن ئەمەل قىلىشقا توسالغۇ بىر نەرسە بولمىغانلىقىنى ئاڭلىغان. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ، بۇ ئىشنى ئۆز مەزھىبىگە ئىتائەت قىلىپ ئورۇنداشىمۇ جائىزدۇر. چۈنكى مەزھىبىنىڭ ئىمامىنىڭ ئۇنداق ئىجتىھاد قىلىشى ، مۇھەققەق ساغلام بىر دەلىلگە تايانغاندۇر. تەقلىد قىلغان كىشىنىڭ بۇ دەلىلنى بىلمەسلىكى ئىسلامىيەت ئۆزرە دەپ ھېسابلىماقتا. چۈنكى ، تۆت مەزھەب ئىماملىرىنىڭ ھېچ بىرى ، ئىجتىھاد قىلغاندا ، كىتابتىن ۋە سۈننەتتىن ئايرىلمىغان. بۇلارنىڭ مەزھەبلىرى ، كىتابنىڭ ۋە سۈننەتنىڭ ئىزاھلىرىدۇر. كىتابنىڭ ۋە سۈننەتنىڭ مەنىلىرىنى ۋە ھۆكۈملىرىنى مۇسۇلمانلارغا ئىزاھ قىلغاندۇر. ئۇلارنىڭ چۈشۈنەلەيدىغان شەكىلدە ئاڭلاتقان ، كىتابلارغا يازغاندۇر. مەزھەب ئىماملىرىنىڭ "راھىمە ھۇمۇللاھۇ تەئالا" بۇ ئىشلىرى ، ئىسلام دىنىغا ئۇ قەدەر مۇئەززەم بىر خىزمەتتۇركى ، ئاللاھۇ تەئالا ئۆزلىرىگە ياردەم قىلمىغان بولسا ، بۇنى قىلىشقا ئىنسان كۈچى يەتمەس ئىدى. بۇ مەزھەبلەر ، رەسۇلۇللاھنىڭ "سالللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ سەھىھ ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان ئەڭ قۇۋۋەتلىك ۋەسقىلەردىن بىرىدۇر.

دىن ئىماملىرىمىزنىڭ ئىجتىھادلىرىدا بىربىرلىرىدىن ئايرىلىشى ، پەقەت فۇرۇئى دىن ، يەنى فىقھ مەسىلىلىرىدىدۇر. ئۇسۇلى دىنىدا ، يەنى ئېتىقاد ۋە ئىمان ئىلىملىرىدە ھېچ ئايرىلىشلىرى يوقتۇر. دىنىدە زۆرۈر بىلىنگەن ۋە دەلىللىرى تەۋاتۇر بىلەن بىلدۈرۈلگەن ھەدىسى شەرىپلەردىن ئېلىنغان فۇرۇ ئىلىملىرىدىمۇ ، ئايرىلىشلىرى يوقتۇر. فۇرۇئى دىن ئىلىملىرىنىڭ بەزىسىدە ئايرىلغاندۇر. بۇلارنىڭ ، دەلىللەرنىڭ قۇۋۋەتلىكنى ئاڭلاشتىكى ئايرىلىشلىرى ، بۇنىڭغا سەۋەب بولغاندۇر. بۇ كىچىك ئايرىلىشلىرىمۇ ، بۇ ئۇممەتكە راھمەتتۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ ، تىلىگەن ، ئۆزىگە ئاسان كېلىدىغان مەزھەبكە ئىتائەت قىلىشى جائىزدۇر. رەسۇلۇللاھ " سالللاللاھۇ ئالەيھى ۋە سەللەم" بۇ ئايرىلىشنى مۇژدە قىلىپ بىلدۈرگەن ۋە بىلدۈرىشچە بولغان.

قۇرئانى كەرىمدە ۋە ھەدىسى شەرىپلەردە ئوچۇق بىلدۈرۈلگەن ئېتىقاد ئىلىملىرىدە ، يەنى ئىشىنىلىدىغان شەيئىلەردە ۋە فىقھ ئىلىملىرىدە ئىجتىھاد قىلىش جائىز ئەمەستۇر. زالالەتكە ، يولدىن چىقىشقا سەۋەب بولىدۇ. چوڭ گۇناھ بولىدۇ. ئېتىقاد ئىلىملىرىدە توغرا بولىغان يەك يول باردۇر. بۇ پەقەت ، **(ئەھلى سۈننەت ۋەلجەمائەت)** مەزھەبىدۇر. ھەدىسى شەرىپتە ، راھمەت ئىكەنلىكى بىلدۈرۈلگەن ئايرىلىش ، فۇرۇدا ، يەنى ئەھكامدا بولىغان ئايرىلىشتۇر.

تۆت مەزھەبنىڭ ئەمەلدىكى ھۆكۈملىرىنىڭ ئايرىلغان بىر مەسلىدە ، ئىچىدىكىلەردىن پەقەت بىرسىنىڭ ھۆكمى توغرىدۇر. بۇ توغرا ھۆكۈمنى تەقلىد قىلغانلارغا ئىككى ساۋاب ، توغرا بولمىغان ھۆكۈملەرنى تەقلىد قىلغانلارغا بىر ساۋاب باردۇر. مەزھەبلەرنىڭ راھمەت بولۇشى ، بىر مەزھەبنى تەرك قىلىپ باشقا مەزھەبنىڭ ئەمەلدىكى ھۆكمىنى تەقلىد قىلىشنىڭ جائىز بولىدىغانلىقىنى كۆرسەتمەكتە. پەقەت ، تۆت مەزھەبتىن باشقا ، ئەھلى سۈننەتتىن بولغان مەزھەبلەرنى ۋە ھەتتا ئەسھابى كىرامنى تەقلىد قىلىش جائىز ئەمەستۇر. چۈنكى ، ئۇلارنىڭ مەزھەبلىرى كىتابلارغا يېزىلمىغان ، ئۇنۇتۇلغاندۇر. بىلىنگەن تۆت مەزھەبتىن باشقىسىنى تەقلىد قىلىش ئىمكانى قالمىغاندۇر. ئەسھابى كىرامنى تەقلىد قىلىش جائىز ئەمەسلىكىنى ئىسلام ئالىملىرى سۆزبىرلىكى بىلەن بىلدۈرگەنلىكىنى ، ئىمامى ئەبۇ بەكرى رازىي "راھمە ھۇللاھۇ تەئال"[1] مۇ ، خەۋەر قىلغاندۇر. مەزھەبلەرنىڭ ۋە مۇجتەھىدلەرنىڭ ۋە بولۇپمۇ تۆت مەزھەب ئىمامىنىڭ ئۈستۈنلۈكلىرىنى ۋە مەزھەبلىرىنىڭ كىتابنىڭ ۋە سۈننەتنىڭ تېشىغا چىقمىغانلىقىنى ۋە ئىجما بىلەن ، قىياس بىلەن بىلدۈرگەن ھۆكۈملەرنىڭ ئۆز رايلىرى بولماي ، كىتابتىن ۋە سۈننەتتىن ئېلىنغانلىقىنى ياخشى چۈشىنىشنى خالىغانلارغا ، ئىمامى ئابدۇلۋەھھابى شارانىينىڭ "راھمە ھۇللاھۇ تەئالا" **(الميزان الكبرى)** (مىزانۇل كۇبرا) ۋە **(الميزان الخضرية)** (مىزانۇل ھىدرىييە) كىتابلىرىنى ئوقۇشلىرىنى تەۋسىيە قىلىمىز. **(حجة الله على العالمين)** (ھۇججەتۇللاھى ئالەل ئالەمىين) كىتابىدىن تەرجىمە بۇ يەردە تامام بولدى. يۇقىرىدىكى يازمىلارنىڭ ھەممىسى ، ئەرەبچە ئەسلىدىن تەرجىمە قىلىنغاندۇر. پۈتۈن نەشرىياتلىرىمىزدا بولغانغا ئوخشاش ، بۇ يەردىمۇ ، باشقا كىتابلاردىن ئالغىنىمىز ئىلاۋىلەر بۆلۈك تىرناق ئىچىگە ئېلىنغان ، بۇنداقلا ئىلاۋىلىرىمىزنىڭ كىتابنىڭ يازمىسى بىلەن ئارلاشماسلىقى تەمىنلەندى. **(ھۇججەتۇللاھى ئالەل ئالەمىين)** كىتابىدىن

---

(1) ئەبۇ بەكر ئاھمەد رازىي ، 370- يىلدا [م. 980] ۋاپات بولدى.

يۇقىرىدىكى يازمىلارنىڭ ئەرەبچە ئەسلى ، 1394- يىلىدا [م.1974] ، رىزىنكە باسما بىلەن ئىستانبۇلدا بېسىلدى.

*(قۇرئانى كەرىمدە دىن ئالىملىرى دېيىلمەيدۇ)* سۆزى توغرا ئەمەس. تۆرلۈك ئايەتى كەرىملەر ، ئالىملارنى ۋە ئىلىمنى مەدھىيىلىمەكتە. ئابدۇلغانىي نابلۇسىي **(هەدىيقا)** كىتابىدا بۇيرىدىكى:

ئەنبىيا سۈرىسى ، يەتتىنچى ئايەتى كەرىمىسىدە مەئالەن ، **(بىلمىگىنىڭلارنى ، زىكىر ساھىبلىرىدىن سوراڭلار!)** بۇيرىلدى. زىكىر ، ئىلىم دېمەكتۇر. بۇ ئايەتى كەرىمە ، بىلمىگەنلەرنىڭ ، ئالىملارنى تېپىپ ئۇلاردىن سوراپ ، ئۆگىنىشنى ئەمىر قىلماقتا. ئالى ئىمران سۈرىسىنىڭ يەتتىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(مۇتەشابىھ ئايەتلەرنىڭ مەنىلىرىنى پەقەت ئىلىم ساھىبلىرى ئاڭلار)** ۋە ئون سەككىزىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئاللاھۇ تەئالانىڭ بار ۋە بىر بولغانلىقىنى ، ئىلىم ساھىبلىرى ئۇقىدۇ ۋە بىلدۇرىدۇ)** ۋە قاساس سۈرىسىنىڭ سەكسەن بىرىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئىلىم ساھىبلىرى ، ئۇلارغا ، ۋاي سىلەرگە! ئىمان ئېيتىپ ، ئامەلى سالىھ قىلغانلارغا ئاللاھۇ تەئالانىڭ بېرىدىغان ساۋابلىرى ، دۇنيا نېمەتلىرىدىن تېخىمۇ ياخشىدۇر دېدى)** ۋە رۇم سۈرىسىنىڭ ئەللىك ئالتىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئىلىم ۋە ئىمان ساھىبلىرى ، دۇنيادا ئىنكار قىلغان قىيامەت كۈنىڭلار ، مانا بۇ كۈندۇر دەيدۇ.)** ۋە ئىسرا سۈرىسىنىڭ يۈز سەككىزىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئىلىم ساھىبلىرى ، قۇئانى كەرىمنى ئاڭلىغاندا سەجدە قىلىدۇ ۋە ساھىبىمىزدە ھېچبىر قۇسۇر يوقتۇر. ئۇ ، ۋەدىسىدىن ۋاز كەچمەس دەيدۇ)** ۋە هاج سۈرىسىنىڭ 54. ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئىلىم ساھىبلىرى ، قۇرئانى كەرىمنىڭ ئاللاھ كەلامى ئىكەنلىكىنى چۈشىنىدۇ)** ۋە ئانكەبۇت سۈرىسىنىڭ ئەللىكىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(قۇرئانى كەرىم ، ئىلىم ساھىبلىرىنىڭ قەلبلىرىدە ئورۇنلاشقاندۇر)** ۋە سەبە سۈرىسىنىڭ ئالتىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئىلىم ساھىبلىرى ، قۇرئانى كەرىمنىڭ ئاللاھ كالامى ئىكەنلىكىنى ۋە ئاللاھۇ تەئالانىڭ رىزاسىغا ئېرىشتۈرىدىغانلىقىنى بىلىدۇ.)** ۋە مۇجادەلە سۈرىسىنىڭ ئون بىرىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئىلىم ساھىبلىرىگە جەننەتتە يۈكسەك دەرىجىلەر بېرىلىدۇ)** ۋە فاتىر سۈرىسىنىڭ يىگىرمە يەتتىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئاللاھۇ تەئالادىن پەقەت ئىلىم ساھىبلىرى قورقار)** ۋە ھۇجۇرات سۈرىسىنىڭ ئون تۆتىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئەڭ قىممەتلىكىڭلار ، ئاللاھۇ تەئالادىن ناھايىتى قورققىنىڭلاردۇر.)** بۇيرىلغاندۇر.

**(هەدىقا)**نىڭ ئۈچ يۈز ئاتمىش بەشىنچى بېتىدىكى هەدىسى شەرىپلەردە ، **(ئاللاھۇ تەئالا ۋە پەرىشتىلەر ۋە ھەر جانلىق ، ئىنسانلارغا ياخشىلىق ئۆگەتكەنلەرگە دۇئا قىلىدۇ)** ۋە **(قىيامەت كۈنى ئاۋۋال پەيغەمبەرلەر ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئالىملار ، ئۇنىڭدىن كېيىن شېھىدلەر ، شاپائەت قىلىدۇ)** ۋە **(ئەي ئىنسانلار ، بىلىڭلاركى ، ئىلىم ئالىمدىن ئىشىتىلىپ ئۆگىنىلىدۇ)**، **(ئىلىم ئۆگىنىڭلار! ئىلىم ئۆگەنمەك ئىبادەتتۇر. ئىلىم ئۆگەتكەنگە ۋە ئۆگەنگەنگە جىھاد ساۋابى باردۇر. ئىلىم ئۆگەتمەك ، سەدىقە بېرىشدەكدۇر. ئالىمدىن ئىلىم ئۆگىنىش ، تەھەججۇت نامىزى ئوقۇشدەكدۇر)** بۇيرىلدى. **(الخلاصة)** (خۇلاسا) پەتىۋا كىتابىنىڭ ساھىبى تاھىر بۇخارىي "راھمە هۇللاهۇ تەئال"[1] دەيدۇكى:( فىقھ كىتابى ئوقۇش ، كېچىلىرى ناماز ئوقۇشتىن تېخىمۇ ساۋابتۇر). چۈنكى ، پەرزلەرنى ، ھاراملارنى ، [ئالىملاردىن ياكى يازغان] كىتابلىرىدىن ئۆگىنىش پەرزدۇر. ئۆزى ئورۇنداش ياكى باشقىلارغا ئۆگىتىش ئۈچۈن فىقھ كىتابلىرىنى ئوقۇش ، تەسبىھ نامىزى ئوقۇشتىن تېخىمۇ ساۋابتۇر. هەدىسى شەرىپلەردە ، **(ئىلىم ئۆگىنىش ، پۈتۈن نەپلە ئىبادەتلەردىن تېخىمۇ ساۋابتۇر. چۈنكى ، ئۆزىگىمۇ ، ئۆگىتىدىغان كىشىگىمۇ پايدىسى باردۇر)** ۋە **(باشقىلارغا ئۆگىتىش ئۈچۈن ئۆگەنگەن كىشىگە ، سىددىيقلار ساۋابى بېرىلىدۇ.)** بۇيرىلدى. ئىسلام ئىلىملىرى ، پەقەت ئۇستاتتىن ۋە كىتابتىن ئۆگىنىلىدۇ. ئىسلام كىتابلىرىغا ۋە رەھبەرگە زۆرۈر يوقتۇر دېگەنلەر ، يالغانچىدۇر ، زىندىقتۇر. مۇسۇلمانلارنى ئالدىماقتا ، پالاكەتكە ئىتتىرمەكتە. دىن كىتابلىرىدىكى ئىلىملەر ، قۇرئانى كەرىمدىن ۋە هەدىسى شەرىپلەردىن چىقىرىلغاندۇر. **(هەدىقا)**دىن[2] تەرجىمە ، تامام بولدى.

ئاللاھۇ تەئالا ، رەسۇلىنى ، قۇرئانى كەرىمنى تەبلىغ قىلىش ، ئۆگىتىش ئۈچۈن ئەۋەتتى. ئەسھابى كىرام ، قۇرئانى كەرىمدىكى ئىلىملەرنى رەسۇلۇللاھتىن ئۆگەندى. دىن ئالىملىرى بولسا ، ئەسھابى كىرامدىن ئۆگەندى. پۈتۈن مۇسۇلمانلار بولسا ، دىن ئالىملىرىدىن ۋە بۇلارنىڭ كىتابلىرىدىن ئۆگەندى. هەدىسى شەرىپلەردە **(ئىلىم خەزىنىدۇر ، ئاچقۇچى ، سوراپ ئۆگەنمەكتۇر.)** ۋە **(ئىلىم ئۆگىنىڭلار ۋە ئۆگىتىڭلار)** ۋە **(ھەر نەرسىنىڭ مەنبەسى باردۇر ، تەقۋانىڭ مەنبەسى ، ئارىفلارنىڭ قەلبلىرىدۇر)** ۋە **(ئىلىم ئۆگەتمەك گۇناھلارغا كەپارەتتۇر)** بۇيرىلدى.

---

([1]) تاھىر بۇخارىي ، 542- يىلدا [م. 1147] ۋاپات بولدى.

([2]) هەدىيقانىڭ مۇئەللىپى ئابدۇلغانىي نابلۇسىي ، 1143- يىلدا [م. 1731] ۋاپات  بولدى.

ئىمامى راببانىي"راھمەتۇللاھى ئالەيھ" **(مەكتۇبات)** ئىسمىدىكى كىتابىنىڭ بىرىنچى جىلدى، يۈز توقسەن ئۈچىنچى [193] مەكتۇبىدا بۇيرىدىكى:

**(مۇكەللەف)** بولغان، يەنى ئەقلى بولغان ۋە بالاغەتكە يەتكەن كىشىنىڭ، ئاۋۋال، ئىمانىنى، ئېتىقادىنى تۈزىتىشى لازىمدۇر. يەنى ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ يازغان ئاقايىد ئىلىملىرىنى ئۆگىنىش ۋە بۇلارغا ئۇيغۇن ئىشىنىشتۇر. ئاللاھۇ تەئالا، ئۇ بۈيۈك ئالىملارنىڭ خىزمەتلىرىگە كاتتا ساۋاب بەرسۇن! ئامىن. قىيامەتتە جەھەننەم ئازابىدىن قۇتۇلۇش، ئۇلارنىڭ بىلدۇرگەنلىرىگە ئىشىنىشكە باغلىقتۇر. جەھەننەمدىن قۇتۇلدىغانلار، پەقەت بۇلارنىڭ يولىدا ماڭغانلاردۇر. [ئۇلارنىڭ يولىدا ماڭغانلار **(سۈننىي)** دېيىلىدۇ.] رەسۇلۇللاھنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" يولىدىن يۈرگەنلەر، پەقەت بۇلاردۇر. كىتابتىن، يەنى قۇرئانى كەرىمدىن ۋە سۈننەتتىن، يەنى ھەدىسى شەرىپلەردىن چىقىرىلغان ئىلىملەر ئىچىدە قىممەتلىك، توغرا بولغان، يالغۇز بۇ بۈيۈك ئالىملارنىڭ، كىتابتىن ۋە سۈننەتتىن چۈشۈنۈپ بىلدۈرگەن ئىلىملەردۇر. چۈنكى، ھەر بىدئەد ساھىبى، يەنى ھەر ئىسلاھاتچى ۋە ھەر **(توغرا يولدىن ئايرىلغان)** ۋە مەزھەبسىز كىشى، چىرىك ئىدىيەلىرىنى، قىسقا ئەقلى بىلەن، كىتابتىن ۋە سۈننەتتىن چىقارغانلىقىنى ئېيتماقتا. ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنى قارىلاشقا، ئۇلارنىڭ ۋەن چۈشۈرۈشكە تىرىشماقتا. دېمەك، كىتابتىن ۋە سۈننەتتىن چىقىرىلغانلىقى ئېيتىلغان ھەر سۆزنى، ھەر يازمىنى توغرا دەپ قارىماسلىق، سۆلەتلىك تەشۋىقاتلارغا ئالدانماسلىق كېرەك. ئەھلى سۈننەت ۋەلجەمائات ئالىملىرىنىڭ بىلدۈرگەن توغرا ئېتىقادىنى ئىزاھ قىلىش ئۈچۈن، بۈيۈك ئالىم تۇرپۇشتىي ھەزرەتلىرىنىڭ پارسچە **(المعتمد)** (ئەل مۇتەمەد) كىتابى ناھايىتى قىممەتلىكتۇر ۋە ئوچۇق يېزىلغاندۇر. قولاي چۈشەنگىلى بولىدۇ. [Hakîkat Kitâbevi] ، 1410- يىلىدا [م. 1989] نەشر قىلغاندۇر. فادلۇللاھ بىن ھاسەن تۇرپۇشتىي، ھانەفىي فىقھ ئالىملىرىدىندۇر. ئالتە يۈز ئاتمىش بىر 661- يىلىدا [م.1263] ۋاپات بولدى.

ئاقايىدنى، يەنى ئىشىنىلىدىغان ئىلىملەرنى تۈزەتكەندىن كېيىن، **(ھالال)**، **(ھارام)**، **(پەرز)**، **(ۋاجىب)**، **(سۈننەت)**، **(مەندۇب)** ۋە **(مەكرۇھ)**لارنى، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ يازغان فىقھ كىتابلىرىدىن ئۆگىنىش ۋە بۇلارغا ئىشىنىش لازىمدۇر. بۇ ئالىملارنىڭ ئۈستۈنلۈكلىرىنى چۈشۈنەلمىگەن جاھىللارنىڭ چىغارغان چىرىك كىتابلارنى ئوقۇماسلىق لازىمدۇر. ئاللاھ مۇھاپىزەت قىلسۇن! ئېتىقاد قىلىدىغان

نەرسلەردە ئەهلى سۈننەت مەزهىبىگە ئۇيغۇن بولمىغان ئىشىنىشى بولغان مۇسۇلمانلار، ئاخىرەتتە جەھەننەمگە كىرىشتىن قۇتۇلالمايدۇ. ئىمانى توغرا بولغان كىشىنىڭ ئىبادىتىدە بوشاڭلىق بولسا، تەۋبە قىلمىسىمۇ، مەغپىرەت قىلىنىشى مۇمكىن. مەغپىرەت قىلىنمىسىمۇ، ئازاب كۆرگەندىن كېيىن، جەھەننەمدىن قۇتۇلىدۇ. ئىشىنىڭ بېشى، ئېتىقادنى تۈزىتىشتۇر. هاجە ئۇبەيدۇللاهى ئاهرار "قاددەساللاهۇ تەئالا سىررەهۇل ئازىيز"[1] بۇيرىدىكى: (پۈتۈن كەشپلەرنى، كەرامەتلەرنى ماڭا بەرسە، پەقەت، ئەهلى سۈننەت ۋەلجەمائات ئېتىقادى بېرىلمىسە، ئۆزۈمنى خاراب بىلىمەن. كەشپ ۋە كەرامىتىم بولمىسا ۋە قاباهىتىم كۆپ بولسا، پەقەت ئەهلى سۈننەت ۋەلجەمائات ئېتىقادى ئېھسان قىلىنسا، هېچ دەرتلەنمەيمەن).

بۈگۈن، هىندىستاندا مۇسۇلمانلار ياردەمسىز قالدى. دىن دۈشمەنلىرى هەر تەرەپتىن هۇجۇم قىلماقتا. بۈگۈن، ئىسلامغا خىزمەت ئۈچۈن بىر لىرا بېرىش، باشقا ۋاقىت بېرىلگەن مىڭلارچە لىرادىن تېخىمۇ كۆپ ساۋابتۇر. ئىسلامغا قىلىنىدىغان ئەڭ بۈيۈك خىزمەت، ئەهلى سۈننەت كىتابلىرىنى، ئىمان ۋە ئىسلام كىتابلىرىنى ئېلىپ، كەنتلەرگە، ياشلارغا تارقىتىش بىلەن بولىدۇ. قايسى تەلەيلىك، بەختىيار كىشىگە بۇ خىزمەت نېسىپ قىلىنسا، ناهايىتى سۆيۈنسۇن. كۆپ شۈكۈر قىلسۇن. ئىسلامغا خىزمەت هەر ۋاقىت ساۋابتۇر. پەقەت، ئىسلامنىڭ زەئىپ بولغان، يالغانلار بىلەن، بۆهتانلار بىلەن، مۇسۇلمانلىق يوق قىلىنىشقا ئۇرۇنۇلىۋاتقان بۇ ۋاقىتتا، ئەهلى سۈننەت ئېتىقادنى تارقىتىشقا تىرىشىش، هەسسىلەپ ساۋابتۇر. رەسۇلۇللاھ "ساللاللاهۇ ئالەيهى ۋەسەللەم"، ئەسهابى كىرامغا قارشى بۇيرىدىكى، **(سىلەر شۇنداق بىر زاماندا كەلدىڭلاركى، ئاللاهۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرىدىن ۋە چەكلىمىلىرىدىن ئوندىن توققۇزىنى ئورۇنداپ، ئوندىن بىرىنى ئورۇندىمىساڭلار، هالاك بولىسىلەر. ئازاب كۆرىسىلەر. سىزلەردىن كېيىن، شۇنداق بىر زامان كېلىدۇكى، ئۇ ۋاقىت، ئەمرلەرنىڭ ۋە چەكلىمىلەرنىڭ يالغۇز ئوندىن بىرىنى ئورۇندىغان قۇتۇلىدۇ).** [1- ج. 179. بېتىدە ۋە تىرمىزىي، كتاب الفتن (كىتابۇل فىتەن) 19. قۇرىدا مەۋجۇتتۇر.] بۇ هەدىسى شەرىپتە بىلدۈرۈلگەن ۋاقىت، مانا بۇ ۋاقىتتۇر. كاپىرلار بىلەن جىهاد قىلىش، مۇسۇلمانلارغا هۇجۇم قىلغانلارنى بىلىش، ئۇلارنى ياختۇرماسلىق لازىمدۇر. [كۈچ ئىشلىتىپ قىلىنغان جىهادنى هۆكۈمەت قىلىدۇ. دۆلەتنىڭ ئوردىسى قىلىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ بۇنداق

(1) ئۇبەيدۇللاهى ئاهرار، 895- يىلىدا [م. 1490] سەمەرقەنتتە ۋاپات بولدى.

جىھادنى قىلىشى ، ئەسكەر بولۇپ ، ھۆكۈمەتنىڭ بەرگەن ۋەزىپىسىنى ئورۇنداش بىلەن بولىدۇ. جىھادى قاۋلىيىنىڭ جىھادى قاتلىيدىن ، يەنى سۆز ۋە يازما بىلەن بولغان جىھادنىڭ ، قۇۋۋەت ئىشلىتىپ قىلىنغان جىھاددىن تېخىمۇ پايدىلىق بولغانلىقى ، ئاتمىش بەشىنچى مەكتۇبتىمۇ يېزىلىقتۇر.] ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىنى ، سۆزلىرىنى تارقىتىش ئۈچۈن ، كەرامەت ساھىبى بولۇش ، ئالىم بولۇش شەرت ئەمەس. ھەر مۇسۇلماننىڭ بۇنى قىلىش ئۈچۈن تىرىشىشى لازىمدۇر. پۇرسەتنى قاچۇرماسلىق لازىم. قىيامەتتە ھەر مۇسۇلماندىن ، بۇ سورىلىدۇ ، ئىسلامغا نېمە ئۈچۈن خىزمەت قىلمىدىڭ دېيىلىدۇ. ئىلمىھال كىتابلىرىنى تارقىتىش ئۈچۈن تىرىشمىغانلارغا ، دىن ئىلىملىرىنى تارقاتقان جەمىيەتلەرگە ، ھېچكىمگە ياردەم قىلمىغانلارغا ، چوڭ ئازاب قىلىنىدۇ. ئۆزرە ، باھانە ، قوبۇل قىلىنمايدۇ. پەيغەمبەرلەر "ئالەيھىمۇسسەلام" ، ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنلىرى ، ئەڭ قىممەتلىكلىرى بولغان تۇرۇقلۇق ، ھېچ راھەت ئولتۇرمىدى. ئاللاھۇ تەئالانىڭ دىنىنى ، سەئادەتى ئەبەدىيىيە يولىنى تارقىتىش ئۈچۈن ، كېچە - كۈندۈز تىرىشتى. مۆجىزە ئىستىگەنلەرگە بولسا ، **(مۆجىزىنى ئاللاھۇ تەئالا يارىتىدۇ. مېنىڭ ۋەزىپەم ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ دىنىنى بىلدۇرمەكتۇر)** بۇيۇراتتى. بۇ يولدا خىزمەت قىلغاندا ، ئاللاھۇ تەئالا ، بۇلارغا ياردەم قىلاتتى ، مۆجىزە يارىتاتتى. بىزنىڭمۇ ، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ "راھىيمە ھۇمۇللاھۇ تەئالا" كىتابلىرىنى ، سۆزلىرىنى تارقىتىشىمىز ۋە كاپىرلارنىڭ ، دۈشمەنلەرنىڭ ، مۇسۇلمانلارغا بۆھتان چاپلىغان ۋە ئەزىيەت بەرگەنلەرنىڭ ، يامان ، پەسكەش ، يالغانچى ئىكەنلىكىنى ، ياشلارغا ، دوستلارغا بىلدۈرىشىمىز لازىمدۇر. [بۇلارنى ئاڭلىتىش ، غەيۋەت بولمايدۇ. ئەمرى مارۇف بولىدۇ.] بۇ يولدا ، مال بىلەن ، قۇۋۋەت بىلەن ، كەسپى بىلەن خىزمەت قىلمىغانلار ، ئازابتىن قۇتۇلالمايدۇ. بۇ يولدا خىزمەت قىلغاندا ، قىيىنچىلىق ، ئەزىيەت چېكىشنى بۈيۈك سەئادەت ، چوڭ غەلىبىنى قولغا كەلتۈرۈش دەپ قاراش لازىمدۇر. پەيغەمبەرلەر "ئالەيھىمۇسسالەۋات" ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرىنى بىلدۈرگەندە ، جاھىللارنىڭ ، پەسكەش كىشىلەرنىڭ ھۇجۇمىغا ئۇچرايتتى. كۆپلىگەن قىيىنچىلىقلارغا دۇچار بولاتتى. ئۇ بۈيۈكلەرنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى ، تاللانغىنى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ سۆيۈملۈكى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلام ، **(مېنىڭ چەككەن ئەزىيەتلىرىمگە ئوخشاش ، ھېچبىر پەيغەمبەر ئەزىيەت كۆرمىدى.)** بۇيۇردى. **(مەكتۇبات)**تىن تەرجىمە تامام بولدى.

[ھەر مۇسۇلماننىڭ ، ئەھلى سۈننەت ئېتىقادىنى ئۆگىنىشى ۋە گېپى

ئۆتدىغانلارغا ئۆگىتىشى لازىمدۇر. ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىتىدىغان كىتابلارنى ۋە گېزىتلەرنى تېپىپ، ئېلىشى، بۇلارنى، ياشلارغا ۋە تونۇشلىرىغا يوللىشى لازىمدۇر. ئوقۇشلىرى ئۈچۈن تىرىشىشى لازىمدۇر. ئىسلام دۈشمەنلىرىنىڭ ئىچ يۈزلىرى ئاڭلىتىدىغان كىتابلارنىمۇ تارقىتىش لازىمدۇر].

يەر يۈزىدە بولغان پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا توغرا يولنى كۆرسەتكەن ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامنىڭ دىنىنى، ئۆزگەرتمىگەن، بۇزۇلمىغان ھالەتتە ئۆگىنىشىمىزگە رەھبەر بولغان (**ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى**)، تۆت مەزھەبنىڭ ئىجتىھاد دەرىجىسىگە يۈكسەلگەن ئالىملىرىدۇر. بۇلارنىڭ ئەڭ بۈيۈكلىرى، تۆت بۈيۈك زات بولۇپ، بىرىنچىلىرى، **ئىمامى ئازام ئەبۇ ھانىيفە نۇمان بىن سابىت**دۇر "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا". ئىسلام ئالىملىرىنىڭ ئەڭ بۈيۈكلىرىدىندۇر. ئەھلى سۈننەتنىڭ رەئىسىدۇر. بىيوگرافىيەسى تۈركچە **(Se'âdet-i Ebediyye)** ۋە **(Fâideli Bilgiler)** كىتابلىرىدا ئۇزۇن يېزىلغلقتۇر. ھىجرەتنىڭ سەكسىنىنچى[80] يىلىدا كۇفەدە دۇنياغا كېلىپ، 150- يىلىدا [م.767] باغداتتا شېھىد قىلىندى.

ئىككىنچىسى، **ئىمامى مالىك بىن ئەنەس** "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا"، ناھايىتى بۈيۈك ئالىمدۇر. ھىجرەتنىڭ توقسىنىچى يىلىدا [90] مەدىنەدە دۇنياغا كېلىپ، 179- يىلىدا [م.795] شۇ يەردە ۋاپات بولغىنى، سەكسەن توققۇز يىل ياشىغانلىقى ئىبنى ئابدىنىدە يېزىلغلقتۇر. بوۋىسى، مالىك بىن ئەبىي ئامىردۇر.

ئۈچىنچىسى، **ئىمامى مۇھەممەد بىن ئىدرىيس شافىئىي** "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا" بولۇپ، ئىسلام ئالىملىرىنىڭ كۆز قارچۇغىسىدۇر. يۈز ئەللىكىنچى يىلىدا [150]، پەلەستىندە، غەززەدە دۇنياغا كېلىپ، ئىككى يۈز تۆت 204- يىلىدا [م.820] مىسىردا ۋاپات بولغان.

تۆتىنچىسى، **ئىمامى ئاھمەد بىن ھانبەل** "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا" بولۇپ، يۈز ئاتمىش تۆتىنچى يىلىدا [164] باغداتتا دۇنياغا كېلىپ، 241- يىلىدا [م.855] شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئىسلام بىناسىنىڭ ئاساس تۈۋرۈكىدۇر "راھمەتۇللاھى ئالەيھىم ئەجمائىين".

بۈگۈن، بۇ تۆت ئىمامدىن بىرسىگە ئىتائەت قىلمىغان بىر كىشى، چوڭ خەتەردىدۇر. توغرا يولدىن ئازغاندۇر. بۇلاردىن باشقا ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى كۆپ ئىدى. ئۇلارنىڭمۇ توغرا مەزھەبلىرى بار ئىدى. پەقەت، ۋاقىتنىڭ ئۆتىشى بىلەن، مەزھەبلىرى ئۇنۇتۇلدى. كىتابلارغا يېزىلالمىدى. مەسىلەن **(الفقهاء السبعة)** (فۇقاھائى

سەب'ئا) دىيىلگەن ، مەدىنىدىكى يەتتە بۈيۈك ئالىم ۋە **ئۆمەر بىن ئابدۇل ئازىز ، سۇفيان بىن ئۇيەينە**[1] ، **ئىسھاق بىن راھەۋەيھ ، داۋۇدى تائىي ، ئامر بىن شاراھىلى شا'بىي ، لەيس بىن ساد ، ئا'مەش ، مۇھەممەد بىن جەرىير تابەرىي ، سۇفيانى سەۋرىي**[2] ۋە **ئابدۇرراھمان ئەۋزائىي** "راھىمەھۇ مۇللاھۇ تەئالا" بۇلاردىندۇر.

ئەسھابى كىرامنىڭ ھەممىسى "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھۇم ئەجما'ئىين" ، ھەق يولدا ، ھىدايەت يۇلتۇزلىرى ئىدى. ھەر قايىسى بىرى ، پۈتۈن دۇنيانى توغرا يولغا ئەكىلىشكە كۇپايە ئىدى. ھەممىسى مۇجتەھىد ئىدى. ھەممىسى ئۆز مەزھىبىدە ئىدى. كۆپىنچىسىنىڭ مەزھەبلىرى بىر - بىرىگە ئوخشايتتى. پەقەت ، مەزھەبلىرى توپلانمىغان ، كىتابلارغا يېزىلمىغانلىقىدىن ، ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشىمىز مۇمكىن ئەمەستۇر. تۆت ئىمامنىڭ مەزھەبلىرىنى ، يەنى ئىشىنىلدىغان ۋە ئورۇندىلىدىغان نەرسىلەردە بىلدۈرگەنلىرىنى ، ئۆزلىرى ۋە تەلەبەلىرى توپلىدى. ئىزاھ قىلدى. كىتابلارغا يېزىلدى. بۈگۈن ، ھەر مۇسۇلماننىڭ ، ئىسمى ئۆتكەن تۆت ئىمامدىن بىرىنىڭ مەزھىبىدە بولۇشى ، بۇ مەزھەبكە ئاساسەن ياشىشى ۋە ئىبادەت قىلىشى لازىمدۇر. [بۇ تۆت مەزھەبتىن بىرىگە ئىتائەت قىلىشنى خالىمىغان كىشى ،**(ئەھلى سۈننەت)** ئەمەستۇر. باشلىنىش قىسمىدىكى ئۈچىنچى بەتكە قاراڭ!]

بۇ تۆت ئىمامنىڭ تەلەبەلىرىدىن ئىككىسى ، ئىمان ئىلىملىرىنى تارقىتىشتا ناھايىتى يۈكسەلدى. بۇنداقلا ، ئېتىقاددا ، ئىماندا مەزھەب ئىككى بولدى. قۇرئانى كەرىمگە ۋە ھەدىسى شەرىپلەرگە ئۇيغۇن توغرا ئىمان ، يالغۇز بۇ ئىككىسىنىڭ بىلدۈرگەن ئىماندۇر. پىرقەئى ناجىيىە بولغان ئەھلى سۈننەتنىڭ ئىمان ئىلىملىرىنى يەر يۈزىگە تارقاتقان ، بۇ ئىككىسىدۇر. بىرىسى **ئەبۇل ھاسەن ئەشئارىي** "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا" بولۇپ ، ھىجرەتنىڭ [266-] يىلىدا باسرادا دۇنياغا كېلىپ ، ئۈچ يۈز ئوتتۇزىنچى يىلىدا [م.941] باغداتتا ۋاپات بولدى. ئىككىنچىسى ، **ئەبۇ مەنسۇرى ماتۇرىدىي** "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا" بولۇپ ، 333- يىلىدا [م.944] سەمەرقەنددە ۋاپات بولدى. ھەر مۇسۇلماننىڭ ئېتىقاددا ، بۇ ئىككى بۈيۈك ئىمامدىن بىرىگە ئىتائەت قىلىشى لازىمدۇر.

ئەۋلىيانىڭ تەرىقلىرى ھەقتۇر. ئىسلامىيەتتىن قىل قەدەر ئايرىلىشلىرى يوقتۇر.

---

([1]) سۇفيان بىن ئۇيەينە ، 198- يىلىدا [م. 813] مەككىدە ۋاپات بولدى.
([2]) سۇفيانى سەۋرىي ، 161- يىلىدا [م. 778] باسرادا ۋاپات بولدى.

[دىننى ، دۇنيا مەنپەئەتلىرىگە ۋەسىلە قىلغان ، مال ، ماقام قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ۋەلىي ، مۇرشىد ۋە دىن ئادىمى بولۇپ مەيدانغا چىققان يالغانچىلار ، يولدىن چىققانلار ھەر ئەسىردە بار ئىدى. بۈگۈنمۇ ، ھەر كەسىپتە ، ھەر سەنئەتتە ۋە ھەر ۋەزىپىدە يامان كىشىلەرمۇ باردۇر. تاپقانلىرىنى ، زوقلىرىنى باشقىلارنىڭ زەرەرلىرىدە ئىزدىگەنلەرنى كۆرۈپ ، بۇلارنىڭ ئارلاشقان ۋەزىپىلىرىنىڭ ۋە كەسىپلىرىنىڭ ھەممىسىنى داغلاش ، ھەقسىزلىك ۋە جاھىللىك بولىدۇ. بۇزغۇنچىلارغا ياردەم قىلىش بولىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ، توغرا يولدىن چىققان دىن ئادەملىرىنى ، جاھىل ۋە ساختا تەرىقەتچىلەرنى كۆرۈپ ، ئىسلام ئالىملىرىغا ، تەسەۋۋۇپ ئەھلىگە ۋە خىزمەتلىرى تارىختا شەرەپلىك سەھىپىلەرنى تولدۇرغان بۈيۈك زاتلارغا تىل ئۇزاتماسلىق لازىمدۇر. ئۇلارغا تىل ئۇزاتقانلارنىڭ ھەقسىز ئىكەنلىكىنى چۈشىنىش كېرەك.] ئەۋلىيانىڭ كەرامەتلىرى باردۇر. ھەممىسى ھەقتۇر ، توغرىدۇر. ئىمامى يافئىي[1] بۈيرىدىكى ، (غاۋسۇس سەقالەين مەۋلانا ئابدۇلقادىرى گەيلانىينىڭ "قاددەساللاھۇ تەئالا سىررەھۇل ئازىيز"[2] كەرامەتلىرى ، ئېغىزدىن ئېغىزغا ئۇ قەدەر يېيىلغاندۇركى ، شۈبھە قىلىش ، ئىشەنمەسلىك بولالمايدۇ. چۈنكى ھەر يەردە تارقىلىش ، يەنى **[تەۋاتۇر]** ، ھۆججەتنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ.

ناماز ئوقۇيدىغان بىر كىشىنىڭ ، كۈپۈر بولغان بىر ئىشنى ، ئوچۇق ۋە زۆرۈرسىز ئېيتسىپ ياكى قىلسىپ ، كاپىر بولغانلىقى ئېنىق بولماي تۇرۇپ ، باشقىلارغا رىئايە قىلىپ ، بۇ كىشىنى كاپىر دېمەك جائىز ئەمەستۇر. كاپىر بولۇپ ئۆلگەنلىكى بىلىنمەي تۇرۇپ لەنەت قىلىنماس. كاپىرغىمۇ لەنەت قىلىش جائىز ئەمەستۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ، يەزىيدكە لەنەت قىلماسلىق تېخىمۇ ياخشىدۇر.]

5- ئىمان ئېيتىلىشى لازىم بولغان ئالتە شەيئىدىن بەشىنچىسى **(ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىشتۇر)**. بۇ زاماننىڭ باشلانغۇچى ، ئىنساننىڭ ئۆلگەن كۈنىدۇر. قىيامەتنىڭ ئاخىرىغىچىدۇر. ئاخىرقى كۈن دېيىلىشى ، ئارقىسىدىن كېچە كەلمەيدىغانلىقى ياكى دۇنيادىن كېيىن كېلىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر. ھەدىسى شەرىپتە بىلدۈرۈلگەن بۇ كۈن ، بىزنىڭ بىلگىنىمىز كېچە كۈندۈز دېمەك ئەمەستۇر. بىر ۋاقىت ، بىر زامان دېمەكتۇر. قىيامەتنىڭ قاچان يۈز بېرىلىدىغانلىقى بىلدۈرۈلمىدى ، زاماننى ھېچكىم بىلەلمىدى. پەقەت ، پەيغەمبىرىمىز "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" ، نۇرغۇنلىغان ئالامەتلىرىنى ۋە

---

([1]) ئابدۇللاھ يافئىي ، 768- يىلىدا [م. 1367] مەككەدە ۋاپات بولدى.
([2]) ئابدۇلقادىرى گەيلانىي ، 561- يىلىدا [م. 1161] باغداتتا ۋاپات بولدى.

باشلانغۇچلىرىنى خەۋەر قىلدى: ھەزرىتى مەھدىي كېلىدۇ، ئىيسا ئەلەيھىسسەلام كۆكتىن شامغا چۈشىدۇ. دەججال چىقىدۇ. يەجۇج مەجۇج دېيىلگەن كىشىلەر ھەر يەرنى ۋەيران قىلىدۇ. قۇياش غەربتىن تۇغۇلىدۇ. چوڭ يەر تەۋرەشلەر يۈز بېرىدۇ. دىن ئىلىملىرى ئۇنتۇلىدۇ. فىسق، يامانلىق كۆپىيىدۇ. دىنسىز، ئەخلاقسىز، نومۇسسىز كىشىلەر ئەمىر بولىدۇ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرى قىلىنغۇزۇلمايدۇ. ھارامىلار ھەر يەردە ئۆتكۈزىلىدۇ، يەمەندىن بىر ئوت چىقىدۇ. كۆكلەر ۋە تاغلار پارچىلىنىدۇ. قۇياش ۋە ئاي قارىيىدۇ. دىنسىزلەر بىر-بىرىگە ئارىلىشىدۇ ۋە قايناپ قۇرىيىدۇ.

گۇناھ ئۆتكۈزگەن مۇسۇلمانلار **(فاسىق)** دېيىلىدۇ. فاسىقلارغا ۋە پۈتۈن كاپىرلارغا قەبرىدە ئازاب باردۇر. بۇلارغا ئەلۋەتتە ئىشىنىش لازىمدۇر. مېيىت قەبرىگە قويۇلغاندا، بىلىنمىگەن بىر ھايات بىلەن تىرىلىدۇ، راھەت ياكى ئازاب كۆرىدۇ. **مۇنكەر** ۋە **نەكىير** دەپ ئىسمى بولغان ئىككى پەرىشتىنىڭ، بىلىنمىگەن قورقۇنچ ئىنسان شەكلىدە مازارغا كېلىپ سوئال سورايدىغانلىقىنى ھەدىسى شەرىپلەر ئوچۇق بىلدۈرمەكتە. قەبرە سوئالى، بەزى ئالىملارغا ئاساسەن، بەزى ئاقايىدتىن بولىدۇ، بەزىلىرىگە ئاساسەن، پۈتۈن ئاقايىددىن بولىدۇ. [بۇنىڭ ئۈچۈن، باللىرىمىزغا (رابىڭ كىم؟ دىنىڭ قايسى دىندۇر؟ كىمنىڭ ئۈممىتىندىنسەن؟ كىتابىڭ نېمە؟ قىبلەڭ قەيەردۇر؟ ئېتىقاددا ۋە ئەمەلدە مەزھىبىڭ نېمە؟) سوئاللىرىنىڭ جاۋابلىرىنى ئۆگىتىشىمىز لازىمدۇر! ئەھلى سۈننەت بولمىغان كىشىنىڭ توغرا جاۋاب بېرەلمەيدىغانلىقى **(تذكرة القرطبي)** (تەزكىرەئى كۇرتۇبىي)دە[1] يېزىلىقتۇر. ياخشى جاۋاب بەرگەنلەرنىڭ قەبرى كېڭىيىدۇ، بۇ يەرگە جەننەتتىن بىر پەنجىرە ئېچىلىدۇ. ئەتتىگەن ۋە ئاخشام، جەننەتتىكى يېرىنى كۆرۈپ، پەرىشتىلەر تەرىپىدىن ياخشىلىقلار قىلىنىدۇ، خۇشخەۋەرلەر بېرىلىدۇ. ياخشى جاۋاب بېرەلمىسە، تۆمۈر توقماقلار بىلەن شۇنداق ئۇرىلىدۇكى، ۋارقىرىشىنى، ئىنساندىن ۋە جىندىن باشقا ھەر مەخلۇق ئىشىتىدۇ. قەبرە ئۇ قەدەر تارلىشىدۇكى، سۆڭەكلىرىنى بىر-بىرىگە تېگىپ كېتىدىغاندەك بولۇپ سىقىدۇ. جەھەننەمدىن بىر پەنجىرە ئېچىلىدۇ. ئەتتىگەن ۋە ئاخشام جەھەننەمدىكى يېرىنى كۆرۈپ، مازاردا، مەھشەرگىچە، قاتتىق ئازابلارنى كۆرىدۇ. ئۆلگەندىن كېيىن، يەنە تىرىلىشكە ئىشىنىش لازىمدۇر. سۆڭەكلەر، گۆشلەر

---

([1]) تەزكىرەنىڭ مۇئەللىپى مۇھەممەد قۇرتۇبىي مالىكىي، 671- يىلدا [م. 1272] ۋاپات بولدى. **(مۇھتاسارى تەزكىرەئى قۇرتۇبىي)** Hakîkat kitabevi تەرىپىدىن 1421- يىلدا [م. 2000] يېڭىدىن بېسىلغاندۇر.

چۈرۈكلەپ تۇپراق ۋە گاز بولغاندىن كېيىن ، بەدەنلەر ، تەكرار يارىتىلىدۇ ، رۇھلار بەدەنلىرىگە كىرىپ ، ھەممە كىشى مازاردىن قوپىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ، بۇ زامان ، **(قىيامەت كۈنى)** دېيىلىدۇ.

[ئۆسۈملۈكلەر ھاۋادىن كاربون تۆت ئوكسىد گېزىنى ۋە تۇپراقتىن سۇ بىلەن تۇزلارنى ، يەنى تۇپراق ماددىلىرىنى ئېلىپ ، بۇلارنى بىرلەشتۈرىدۇ. بۇنداقلا ، ئورگانىك جىسىملەرنى ۋە ئەزامىزنىڭ قۇرۇلمىسىنى مەيدانغا ئېلىپ كېلىدۇ. يىللارچە داۋام قىلىدىغان بىر خېمىيە رېئاكسىيەسىنىڭ ، **(كاتالىزاتور)** ئىشلىتىلىپ ، سېكۇنۇتتىن ئاز بىر ۋاقىتتا دەرھال بولىدىغانلىقى ، بۈگۈن بىلىنمەكتە. مانا مۇشۇنىڭغا ئوخشاش ، ئاللاھۇ تەئالا ، مازاردا ، سۇ ، كاربون تۆت ئوكسىد ۋە تۇپراق ماددىلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ ئورگانىك ماددىلارنى ۋە جانلىق ئەزالارنى بىر ئاندا يارىتىدۇ. بۇنداق تىرىلدىغانلىقىمىزنى ، مۇھبىرى سادىق خەۋەر قىلدى. پەن ئىلىملىرىمۇ ، بۇنىڭ دۇنيادىمۇ بولىۋاتقانلىقىنى كۆرسىتىدۇ].

پۈتۈن جانلىقلار ، **(مەھشەر)** يېرىدە توپلىنىدۇ. ھەر ئىنساننىڭ ئەمەل دەپتەرلىرى ئۇچۇپ كېلىپ ساھىبىگە كېلىدۇ. بۇلارنى ، يەرلەرنى ، كۆكلەرنى ، زەررىلەرنى ، يۇلتۇزلارنى ياراتقان ، چەكسىز قۇدرەت ساھىبى بولغان ئاللاھۇ تەئالا قىلىدۇ. بۇلارنىڭ بولىدىغانلىقىنى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ رەسۇلى "سالاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋەسەللەم" خەۋەر قىلغاندۇر. ئۇنىڭ ئېيتقانلىرى ئەلۋەتتە توغرىدۇر. ئەلۋەتتە ھەممىسى بولىدۇ.

سالىھلارنىڭ ، ياخشىلارنىڭ دەپتىرى ئوڭ تەرەپتىن ، فاسىقلارنىڭ ، يامانلارنىڭ ئارقا ياكى سول تەرىپىدىن بېرىلىدۇ. ياخشى ۋە يامان ، چوڭ ياكى كىچىك ، يوشۇرۇن ۋە مەيداندا قىلىنغان ھەر ئىش دەپتەردە يېزىقلىق بولىدۇ. **(كىرامەن كاتىبىين)** پەرىشتىلىرىنىڭ بىلمىگەن ئىشلەر بولسا ، ئەزانىڭ خەۋەر قىلىشى بىلەن ياكى ئاللاھۇ تەئالانىڭ بىلدۈرۈشى بىلەن نامايان بولۇپ ، ھەر نەرسىدىن سوئال ۋە ھېساب بولىدۇ. مەھشەردە ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ تىلىگەن ھەر يوشۇرۇن نەرسە مەيدانغا چىقىدۇ. پەرىشتىلەردىن ، يەرلەردە ، كۆكلەردە نېمىلەرنى قىلدىڭلار ؟ پەيغەمبەرلەردىن "سالەۋاتۇللاھى تەئالا ۋە تەسلىماتۇھۇ ئالەيھىم ئەجمائىين" ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ھۆكۈملىرىنى ئۇنىڭ قۇللىرىغا قانداق بىلدۈردىڭلار ؟ ھەممىلا ئىنساندىن بولسا ، پەيغەمبەرلەرگە قانداق ئىتائەت قىلدىڭلار ؟ سىلەرگە بىلدۈرۈلگەن ۋەزىپىلەرنى قانداق ئورۇندىدىڭلار ؟ بىر - بىرىڭلار ئارىسىدا بولغان

ھەقلەرگە قانداق رىئايە قىلدىڭلار دەپ سورىلىدۇ. مەھشەردە ، ئىمانى بولۇپ ، ئەملى ۋە ئەخلاقى ياخشى بولغانلارغا مۇكاپات ۋە ئېھسانلار بولىدۇ ، يامان خۇيلۇق ، چىرىك ئەمەللىك بولغانلارغا ئېغىر جازالار بېرىلىدۇ.

ئاللاھۇ تەئالا ، ئۆزىنىڭ تىلىگەن مۆمىنلەرنىڭ چوڭ ۋە كىچىك پۈتۈن گۇناھلىرىنى ، پەزىلىتى بىلەن ، ئېھسانى بىلەن مەغپىرەت قىلىدۇ. شېرىكتىن ، كۇپۇردىن باشقا ، ھەر گۇناھنى ، تىلىسە مەغپىرەت قىلىدۇ ، تىلىسە ، ئادالىتى بىلەن كىچىك گۇناھلار ئۇچۇنمۇ ئازاب قىلىدۇ. مۇشرىك ۋە كاپىر بولۇپ ئۆلگەن كىشىنى ھېچ مەغپىرەت قىلمايدىغانلىقىنى بىلدۇرمەكتە. كىتابلىق ۋە كىتابسىز كاپىرلار ، يەنى مۇھەممەد ئەلەيھسسەلامنىڭ ، پۈتۈن ئىنسانلارغا پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئىشەنمىگەن ، ئۇنىڭ بىلدۇرگەن ئەھكامدىن ، يەنى ئەمر ۋە چەكلىمىلەردىن بىرىنىمۇ ياختۇرمىغانلار ، بۇ ھالەتتە ئۆلسە ، ئەلۋەتتە جەھەننەمگە كىرگۈزىلىدۇ ، چەكسىز ئازاب كۆرىدۇ.

قىيامەت كۈنى ، ئەمەللەرنى ، ئىشلارنى ئۆلچەش ئۇچۇن ، بىزنىڭ بىلمەيدىغان بىر **(مىزان)** ، بىر ئۆلچەش ئەسۋابى ، بىر تارازا باردۇر. يەر ۋە كۆك بىر كۆزىگە سىغىدۇ. ساۋاب كۆزى ، پارلاق بولۇپ ، ئەرشنىڭ ئوڭدا جەننەت تەرىپىدىدۇر. گۇناھ تەرىپى ، قاراڭغۇ بولۇپ ، ئەرشنىڭ سوڭدا ، جەھەننەم تەرىپىدىدۇر. دۇنيادا قىلىنغان ئىشلار ، سۆزلەر ، چۈشەنچىلەر ، قاراشلار ، ئۇ يەردە شەكىللىنىپ ، ياخشىلىقلار پارلاق ، يامانلىقلار قاراڭغۇ ۋە يىرگىنچلىك كۆرۈنۈپ ، بۇ تارارزىدا تارتىلىدۇ. بۇ تارازا ، دۇنيا تارازىلىرىغا ئوخشىمايدۇ. ئېغىر تەرىپى يۇقىرىغا كۆتۈرىلىدۇ. يېنىك تەرىپى پەسكە چۈشىدۇ ، دېيىلدى. ئالىملارنىڭ "راھىمە ھۇمۇللاھۇ تەئالا" بىر قىسمىغا ئاساسەن ، تۆرلۈك تارازىلار بولىدۇ. كۆپىنچىسى بولسا ، تارازىلارنىڭ قانچە دانە ۋە قانداق ئىكەنلىكى دىندا ئوچۇق بىلدۈرۈلمىدى. بۇلارنى ئويلىماسلىق لازىمدۇر ، دېدى.

**(سىرات كۆۋرۈكى)** باردۇر. سىرات كۆۋرۈكى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرى بىلەن ، جەھەننەمنىڭ ئۇستىدە قۇرۇلىدۇ. ھەممىلا ئىنسانلغا ، بۇ كۆۋرۈكتىن ئۆتۈشى ئەمر قىلىنىدۇ. ئۇ كۈن ، پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ، (يا رابىي ، سەلامەت بەر!) دەپ يالۋۇرىدۇ. جەننەتلىك بولغانلار ، كۆۋرۈكتىن ئاسانلا ئۆتۈپ ، جەننەتكە بارىدۇ. بۇلاردىن بەزىسى چاقماقتا ئوخشاش ، بەزىسى شامالغا ئوخشاش ، بەزىسى چاپقان ئاتقا ئوخشاش ئۆتىدۇ. سىرات كۆۋرۈكى قىلدىن ئىنچىك ، قىلىچدىن ئىتتىكتۇر. دۇنيادا

ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلىشىمىز، مۇشۇنداقتۇر. ئىسلامىيەتكە تولۇق رىئايە قىلىشقا تىرىشىش، سىرات كۆۋرىكىدىن ئۆتۈشكە ئوخشايدۇ. بۇ يەردە، نەپس بىلەن كۈرەش قىلىپ بۇ كۈچلۈككە چىدىغانلار، ئۇ يەردە سىراتتىن ئاسان ۋە راھەت ئۆتىدۇ. ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلمىغان، نەپسلىرىگە چۈشكۈن بولغانلار، سىراتتىن قىيىن ئۆتىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈندۇركى، ئاللاھۇ تەئالا، ئىسلامىيەتنىڭ كۆرسەتكەن توغرا يولغا **(سىراتى مۇستاقىيم)** ئىسمىنى بەردى. بۇ ئىسىم ئوخشاشلىقىمىز، ئىسلامىيەت يولىدا بولۇشنىڭ، سىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتۈشتەك ئىكەنلىكىنى كۆرسەتمەكتە. جەھەننەملىك بولغانلار، سىراتتىن ئۆتەلمەي، جەھەننەمگە چۈشۈپ كېتىدۇ.

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد مۇستافاغا "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم" مەخسۇس بولغان **(كەۋسەر كۆلى)** باردۇر. چوڭلۇقى، بىر ئايلىق يولدەكتۇر. سۈيى سۈتتىن ئېخىمۇ ئاق، پۇرىقى ئىپاردىن ئېخىمۇ خۇشپۇراقتۇر. ئەتراپىدىكى قەدەھلەر، يۇلتۇزلاردىن ئېخىمۇ كۆپتۇر. بىر ئىچكەن، جەھەننەمدە بولسىمۇ، قايتا ئۇسسىمايدۇ.

**(شاپائەت)** ھەقتۇر. تەۋبەسىز ئۆلگەن مۆمىنلەرنىڭ كىچىك ۋە چوڭ گۇناھلىرىنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشى ئۈچۈن، پەيغەمبەرلەر، ۋەلىيلەر، سالىھلار ۋە پەرىشتىلەر ۋە ئاللاھۇ تەئالائانىڭ رۇخسەت بەرگەن كىشىلەر،شاپائەت قىلىدۇ ۋە قوبۇل قىلىنىدۇ. [پەيغەمبىرىمىز "ساللاللاھۇ تەئالا ئالەيھى ۋە سەللەم"]، **(ئۈممىتىمدىن چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەنلەرگە شاپائەت قىلىمەن)** دەپ بۇيرىغاندۇر.] مەھشەردە،شاپائەت بەش تۈرلۈك بولىدۇ:

**بىرىنچىسى،** قىيامەت كۈنى، مەھشەر يېرىدە قىستاڭچىلىقتىن، ئۇزۇن ۋاقىت ساقلاشتىن بىزار بولغان گۇناھكارلار، پەرياد قىلىپ، ھېسابىنىڭ دەرھال قىلىنىشىنى ئارزۇلايدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن شاپائەت قىلىنىدۇ.

**ئىككىنچىسى،** سوئالنىڭ ۋە ھېسابىنىڭ ئاسان ۋە ئىتتىك بولۇشى ئۈچۈن، شاپائەت قىلىنىدۇ.

**ئۈچىنچىسى،** گۇناھى بولغان مۆمىنلەرنىڭ، سىراتتىن جەھەننەمگە چۈشمەسلىكى، جەھەننەم ئازابىدىن قوغدىلىنىشى ئۈچۈن شاپائەت قىلىنىدۇ.

**تۆتىنچىسى،** گۇناھى كۆپ بولغان مۆمىنلەرنى جەھەننەمدىن چىقىرىش ئۈچۈن شاپائەت قىلىنىدۇ.

**بەشىنچىسى،** جەننەتتە ساناقسىز نېمەتلەر بولىدۇ ۋە چەكسىز قېلىنىدىغان

بولسمۇ ، سەككىز دەرىجىسى باردۇر. ھەركىمنىڭ دەرىجىسى ، ماقامى ، ئىمانىنىڭ ۋە ئەمەللىرىنىڭ مىقدارى قەدەر بولىدۇ. جەننەتلىكلەرنىڭ دەرىجىلىرىنىڭ يۈكسىلىشى ئۈچۈنمۇ شاپائەت قىلىنىدۇ.

جەننەت ۋە جەھەننەم ھازىر باردۇر. جەننەت ، يەتتە قەۋەت كۆكلەرنىڭ ئۈستىدىدۇر. جەھەننەم ، ھەر نەرسىنىڭ ئاستىدىدۇر. جەننەت ، يەرشارىدىن ۋە قۇياشتىن ۋە كۆكلەردىن تېخىمۇ چوڭدۇر. جەھەننەممۇ قۇياشتىن چوڭدۇر.

6- ئىشىنىلىشى لازىم بولغان ئالتە شەيئىدىن ئالتىنچىسى ؛ **(قەدەرگە ، خەير ۋە شەرلەرنىڭ ئاللاھۇ تەئالا تەرىپىدىن كەلگەنلىكىگە ئىشىنىشتۇر)**. ئىنسانلارغا كەلگەن خەير ۋە شەر ، پايدا ۋە زەرەر ، نەپ ۋە زىيانلارنىڭ ھەممىسى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ تەقدىر قىلىشى بىلەندۇر. **(قەدەر)**، لۇغەتتە ، بىر كۆپلۈكنى ئۆلچەمەك ، ھۆكۈم ۋە ئەمر دېمەكتۇر. كۆپلۈك ۋە بۈيۈكلۈك مەنىسىگىمۇ كەلمەكتە. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ، بىر نەرسىنىڭ بارلىقىنى ئەزەلدە تىلىشى قەدەر دېيىلگەندۇر. قەدەرنىڭ ، يەنى بارلىقى تىلىنىلگەن نەرسىنىڭ بار بولۇشى **(قازا)** دېيىلىدۇ. قازا ۋە قەدەر كەلىمىلىرى ، بىربىرىنىڭ ئورنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن قازا دېمەك ، ئەزەلدىن ئەبەدكىچە يارىتىلىدىغان نەرسىلەرنى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەزەلدە تىلىشىدۇر. پۈتۈن بۇ ھەر نەرسىلەرنىڭ ، قازاغا ئۇيغۇن بولۇپ ، تېخىمۇ ئاز ۋە تېخىمۇ كۆپ بولماي يارىتىلىشى قەدەر دېيىلىدۇ. ئاللاھۇ تەئالا ، بولىدىغان نەرسىلەرنى ئەزەلدە ، چەكسىز بۇرۇنلاردا ، بىلەتتى. مانا بۇ ئىلمى **(قازا ۋە قەدەر)** دېيىلىدۇ. بۇرۇنقى يۇنان پەلسەپەچىلىرى بۇنى (ئىنايەتى ئەزەلىييە) دېدى. پۈتۈن بارلىقلار ، ئۇ قازادىن مەيدانغا كەلگەندۇر. ئەزەلدىكى ئىلمىگە ئۇيغۇن بولۇپ ، ئەشيانىڭ بار بولىشىغىمۇ (قازا ۋە قەدەر) دېيىلىدۇ. قەدەرگە ئىمان ئېيتىش ئۈچۈن ياخشى بىلىش ۋە ئىشىنىش كېرەكتۇركى ، ئاللاھۇ تەئالا ، بىر نەرسىنى يارىتىدىغانلىقىنى ئەزەلدە ئىرادە قىلغان ، تىلىگەن بولسىمۇ ، ئاز ياكى تېخىمۇ كۆپ بولماي تۇرۇپ ، تىلىگەن بويىچە بار بولۇشى لازىمدۇر. بولۇشنى تىلىگەن نەرسىلەرنىڭ بار بولماسلىقى ۋە يوقلۇقنى تىلىگەن ئەشيانىڭ بار بولۇشى ئىمكانىسىزدۇر. پۈتۈن ھايۋانلارنىڭ ، ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ، جانسىز بارلىقلارنىڭ [قاتتىق جىسىملەرنىڭ ، سۇيۇقلۇقلارنىڭ ، گازلارنىڭ ، يۇلتۇزلارنىڭ ، مولېكۇلالارنىڭ ، ئاتوملارنىڭ ، ئېلېكترونلارنىڭ ، ئېلېكترو - ماگنىتلىك دولقۇنلارنىڭ ، قىسقۇچە ھەر بارلىقنىڭ ھەرىكىتى ، فىزىكا ۋەقەلىرى ،

خىمىيە رېئاكسىيەلىرى، يادرو رېئاكسىيەلىرى، ئېنېرگىيە ئېلىم بېرىملىرى، جانلىقلاردىكى فىزىئولوگىيەلىك پائالىيەتلەر]، ھەر شەيئىنىڭ بولۇپ بولماسلىقى، قۇللارنىڭ ياخشى ۋە يامان ئىشلىرى، دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە، بۇلارنىڭ جازاسىنى كۆرۈشى ۋە ھەر شەيئى، ئەزەلدە، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئىلمىدە بار ئىدى. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئەزەلدە بىلەتتى. ئەزەلدىن ئەبەدكىچە بولىدىغان، ئەشيانى، خۇسۇسىيەتلەرنى، ھەرىكەتلەرنى، ۋەقەلەرنى، ئەزەلدە بىلگىنىگە ئۇيغۇن قىلىپ ياراتماقتا. ئىنسانلارنىڭ ياخشى ۋە يامان پۈتۈن ئىشلىرىنى، مۇسۇلمان بولۇشىنى، كۇپۇرلىرىنى، ئىستەكلىك ۋە ئىستەكسىز پۈتۈن ئىشلىرىنى، ئاللاھۇ تەئالا ياراتماقتا. ياراتقان، قىلغان يالغۇز ئۇدۇر. سەۋەبلەرنى مەيدانغا كەلتۈرگەن ھەر نەرسىنى ياراتقان ئۇدۇر. **(ھەر نەرسىنى بىر سەۋەب بىلەن ياراتماقتا.)**

مەسىلەن، ئوت كۆيدۈرگۈچىدۇر. ھالبۇكى، كۆيدۈرگەن ئاللاھۇ تەئالادۇر. ئوتنىڭ، كۆيدۈرۈش بىلەن ھېچبىر مۇناسىۋىتى يوقتۇر. پەقەت، ئادىتى شۇنداقتۇركى، بىر نەرسىگە ئوت تەگمىگۈچە، كۆيدۈرۈشنى ياراتمايدۇ. [ئوت، تۇتۇشۇش ئىسسىقلىقىغىچە ئىسسىتىشتىن باشقا بىر ئىش قىلمايدۇ. ئورگانىك جىسىملارنىڭ قۇرۇلۇشىدا بولىدىغان كاربونغا، ھىدروگېنغا ئوكسىگېن بىلەن بىرلىشىش مۇناسىۋىتىنى بەرگەن، ئېلېكترون ئېلىم - بېرىمىنى تەمىنلىگەن، ئوت ئەمەستۇر. توغرىنى كۆرەلمىگەنلەر، بۇلارنى ئوت قىلدى دەپ قارايدۇ. كۆيدۈرگەن، كۆيۈش رېئاكسىيەسىنى قىلغان، ئوت ئەمەستۇر. ئوكسىگېنمۇ ئەمەستۇر. ئىسسىقلىقمۇ ئەمەستۇر. ئېلېكترون ئېلىم - بېرىمىمۇ ئەمەستۇر. كۆيدۈرىدىغان، پەقەت ئاللاھۇ تەئالادۇر. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى، كۆيۈش ئۈچۈن سەۋەب قىلىپ ياراتقاندۇر. ئىلمى بولمىغان كىشى، ئوت كۆيدۈرىۋاتىدۇ دەپ قارايدۇ. باشلانغۇچ مەكتەپنى پۈتتۈرگەن بىر كىشى، (ئوت كۆيدۈرىۋاتىدۇ) دېگەن سۆزنى ياختۇرمايدۇ. ھاۋا كۆيدۈرىۋاتىدۇ دەپ ئېيتىدۇ. تولۇقسىز مەكتەپنى پۈتتۈرگەن كىشى بولسا، بۇنى قوبۇل قىلمايدۇ. ھاۋادىكى ئوكسىگېن كۆيدۈرىۋاتىدۇ دەپ ئېيتىدۇ. تولۇق ئوتتۇرا مەكتەپنى پۈتتۈرگەن كىشى، كۆيدۈرمەك ئوكسىگېنغا مەخسۇس ئەمەستۇر. ھەر ئېلېكترون تاتىدىغان ئېلىمېنت كۆيدۈرىدۇ دەپ ئېيتىدۇ. ئۇنىۋېرسىتېت ئوقۇغان كىشى بولسا، ماددا بىلەن بىرلىكتە ئېنېرگىيەنىمۇ ھېسابقا قاتىدۇ. كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىلىم ئاشقانسېرى، ئىشنىڭ ئىچ يۈزىگە يېقىنلاشماقتا، سەۋەب دەپ قارالغان نەرسىلەرنىڭ ئارقىسىدا، تېخىمۇ كۆپ

نەرسلەرنىڭ بولغانلىقى ئېنىقلانماقتا. ئىلمىنىڭ ، پەنىنىڭ ئەڭ يۇكسەك دەرىجىسىدە بولغان ، ھەقىيقەتلەرنى تولۇق كۆرگەن پەيغەمبەرلەر ”ئالەيھىمۇسسەلام“ ۋە بۈيۈكلەرنىڭ ئىزىدە ماڭغانلار ، ئىلىم دەريالىرىدىن داملىلارغا ئېرىشكەن ئىسلام ئالىملىرى ”راھىمە ھۇمۇللاھۇ تەئالا“ ، بۇگۈن كۆيدۈرىدىغان ، قىلىدىغان دەپ قارالغان نەرسىلەرنىڭ ، ئاجىز ، زەۋاللىق بىر ۋاستە ۋە بىر مەخلۇق ئىكەنلىكىنى ، ھەقىيقى قىلىدىغاننىڭ ، ياراتقۇچىنىڭ سەۋەبلەر ئەمەس ، ئاللاھۇ تەئالا ئىكەنلىكىنى بىلدۈرمەكتە.] كۆيدۈرىدىغان ، ئاللاھۇ تەئالادۇر. ئوتسىزمۇ كۆيدۈرىدۇ. پەقەت ، ئوت بىلەن كۆيدۈرۈش ئادىتىدۇر. كۆيدۈرۈشنى خالىمىسا ، ئوت ئىچىدىمۇ كۆيدۈرمەيدۇ. ئىبراھىيم ئەلەيھىسسەلامنى ئوتتا كۆيدۈرمىدى. ئۇنى ناھايىتى ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن ، ئادىتىنى بۇزدى. [ئەمەلىيەتتە ئوتنىڭ كۆيدۈرۈشنى توسۇيدىغان ماددىلارنىمۇ ياراتقاندۇر. بۇ ماددىلارنى ، خىمىيەگەرلەر تاپماقتا.]

ئاللاھۇ تەئالا تىلىگەن بولسا ، ھەر نەرسىنى سەۋەبسىز يارىتاتتى. ئوتسىز كۆيدۈرەتتى. يېمەي تويغۇزاتتى. ئايروپىلانسىز ئۇچىراتتى. رادىئوسىز ، يىراقتىن ئاڭلىتاتتى. پەقەت ئىلتىپات قىلىپ ، قۇللىرىغا ياخشىلىق قىلىپ ، ھەر نەرسىنى يارىتىشنى بىر سەۋەبكە باغلىدى. مەلۇم نەرسىلەرنى ، مەلۇم نەرسىلەر بىلەن يارىتىشنى تىلىدى. ئىشلىرىنى ، سەۋەبلەرنىڭ ئاستىدا يوشۇردى. قۇدرىتىنى سەۋەبلەر ئاستىدا ساقلىدى. ئاللاھۇ تەئالانىڭ بىر نەرسىنى يارىتىشنى خالىغان ، ئۇ نەرسىنىڭ سەۋەبىنى قىلىدۇ ، ئۇ نەرسىگە ئېرىشىدۇ. [لامپىنى يېقىشنى خالىغان ، گۇگۇت ئىشلىتىدۇ. زەيتۇن مېيىنى چىقىرىشنى خالىغان ، بېسىم ئەسۋابىنى ئىشلىتىدۇ. بېشى ئاغرىغان ، ئاسپىرىن ئىشلىتىدۇ. جەننەتكە كىرىپ ، چەكسىز نېمەتلەرگە ئېرىششنى خالىغان ، ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلىدۇ. ئۆزىگە تاپانچا بىلەن ئوق ئاتقان ئۆلىدۇ. زەھەر ئىچكەن ئۆلىدۇ. تەر چىقىپ تۇرغاندا سۇ ئىچكەن ، خەستە بولىدۇ. گۇناھ ئۆتكۈزگەن ، ئىمانىنى يوقاتقان بولسا ، جەھەننەمگە بارىدۇ. ھەركىم ، قايسى سەۋەبكە ئىلتىماس قىلسا ، ئۇ سەۋەبنىڭ ۋاستە قىلىنغان نەرسىگە ئېرىشىدۇ. مۇسۇلمان كىتابلىرىنى ئوقۇغان ، مۇسۇلمانلىقنى ئۆگىنىدۇ ، سۆيىدۇ ، مۇسۇلمان بولىدۇ. دىنسىزلارنىڭ ۋە مەزھەبسىزلەرنىڭ ئارىسىدا ياشىغان ، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىغان ، دىن جاھىلى بولىدۇ. دىن جاھىللىرىنىڭ كۆپىنچىسى كاپىر بولىدۇ. ئىنسان قايسى يەرنىڭ ۋاستىسىغا چىقسا ، شۇ يەرگە بارىدۇ.]

***ھەق تەجەللي قىلغاندا ، ھەر ئىشنى ئاسان قىلار ،***
***خەلق قىلار ئەسبابنى ، بىر لەھزىدە ئېھسان قىلار.***

ئاللاھۇ تەئالا ، ئىشلىرىنى سەۋەبلەر بىلەن ياراتمىغان بولسا ، ھېچكىم ھېچكىمگە مۇھتاج بولمايتتى. ھەممىلا كىشى ، ھەر نەرسىنى ئاللاھۇ تەئالادىن تەلەپ قىلىپ ، ھېچبىر نەرسىگە ئىلتىماس قىلمايتتى. بۇنداق بولغاندا ، ئىنسانلار ئارىسىدا ، ئامىر ، مەمۇر ، ئىشچى ، سەنەتكار ، تەلەبە ، مۇئەللىم ۋە نۇرغۇنلىغان ئىنسانلىق باغلىرى قالماي ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ نىزامى بۇزىلاتتى. چىرايلىق بىلەن كۆرۈمسىز ، ياخشى بىلەن يامان ۋە مۇتىئ بىلەن ئاسىي ئارىسىدا پەرق قالمايتتى.

ئاللاھۇ تەئالا تىلىگەن بولسا ، ئادەتنى باشقا تۈرلۈك قىلاتتى. ھەر نەرسىنى ، ئۇ ئادەتنى بويىچە ياراتاتتى. مەسىلەن تىلىگەن بولسا ، كاپىرلارنى ، دۇنيادا زوق ۋە ساپاسىغا چۈشكۈن بولغانلارنى ، جان ياققانلارنى ، ئىنسانلارنى ئالدىغانلارنى جەننەتكە قوياتتى. ئىمانى بولغانلارنى ، ئىبادەت قىلغانلارنى ، ياخشىلىق قىلغانلارنى جەھەننەمگە كىرگۈزەتتى. پەقەت ، ئايەتى كەرىملەر ۋە ھەدىسى شەرىپلەر ، بۇنداق تىلىمىگەنلىكىنى كۆرسەتمەكتە.

ئىنسانلارنىڭ ھەر ئىشنى ، ئىستەكلىك ياكى ئىستەكسىز ، پۈتۈن ھەرىكەتلىرىنى ياراتقان ئۇدۇر. قۇللارنىڭ ئىختىيارى ، يەنى ئىستەكلىك ھەرىكەتلىرىنى ، ئىشلىرىنى يارىتىشى ئۈچۈن ، قۇللىرىغا **(ئىختىيار)** ۋە **(ئىرادە)** يارىتىپ ، بۇ تاللاش ۋە تىلەشلىرىنى ، ئىشلارنى يارىتىشىغا سەۋەب قىلغاندۇر. بىر قۇل ، بىر نەرسىنى قىلىشنى ئىختىيار قىلغاندا ، ئىستىگەندە ، ئاللاھۇ تەئالامۇ تىلىسە ، ئۇ ئىشنى ، يارىتىدۇ. قۇل ئىستىمىسە ۋە تىلىمىسە ، ئاللاھۇ تەئالامۇ تىلىمىسە ، ئۇ نەرسىنى ياراتمايدۇ. ئۇ نەرسە ، پەقەت قۇلنىڭ تىلىشى بىلەنمۇ يارىتىلمايدۇ. ئۇمۇ تىلىسە يارىتىدۇ. قۇللىرىنىڭ ئىستەكلىك ئىشلىرىنى يارىتىشى ، بىر نەرسىگە ئوت تەگسە ، ئۇ نەرسىدە كۆيۈشنى يارىتىشى ، ئوت تەگمىسە ، كۆيۈشنى ياراتماسلىقىغا ئوخشاشتۇر. پىچاق تەگكەندە ، كېسىشنى ياراتماقتا. كېسىدىغان ، پىچاق ئەمەستۇر. ئۇدۇر. پىچاقنى ، كېسىش ئۈچۈن سەۋەب قىلغاندۇر. دېمەك ، قۇللارنىڭ ئىستەكلىك ھەرىكەتلىرىنى ، ئۇلارنىڭ ئىختىيار قىلىشى ، ھەرىكەتنى تەرجىھ قىلىشى ۋە تىلىشى سەۋەبى بىلەن ياراتماقتا. ئەمما تەبىئەتتىكى ھەرىكەتلەر ، قۇللارنىڭ ئىختىيار قىلىشىغا باغلىق ئەمەستۇر. بۇلار ، پەقەت ئاللاھۇ تەئالا تىلىگەندە ، باشقا سەۋەبلەر بىلەن يارىتىلماقتا. ھەر نەرسىنىڭ ، قۇياشنىڭ ، زەررىلەرنىڭ ، داملىلارنىڭ ، ھۈجرىلەرنىڭ ،

مكروپلارنىڭ ، ئاتوملارنىڭ ماددىلىرىنى ، خۇسۇسىيەتلىرىنى ، ھەرىكەتلىرىنى ياراتقان يالغۇز ئۇدۇر. ئۇنىڭدىن باشقا ياراتقۇچى يوقتۇر. بىراق ، جانسىز ماددىلارنىڭ ھەرىكەتلىرى بىلەن ، ئىنسان ۋە ھايۋانلارنىڭ ئىختىيارىي ، ئىستەكلىك ھەرىكەتلىرى ئارىسىدا شۇ ئايرىلىش باردۇركى ، قۇللار بىر نەرسىنى قىلىشنى ئىختىيار ، تەرجىھ قىلغاندا ۋە تىلىگەندە ، ئۇمۇ تىلىسە ، قۇلنى ھەرىكەتكە كەلتۈرىدۇ ۋە يارىتىدۇ. قۇلنىڭ ھەرىكەت قىلىشى قۇلنىڭ قولىدا ئەمەستۇر. ھەتتا قانداق ھەرىكەت قىلغانلىقىدىنمۇ خەۋىرى يوقتۇر. [ئىنسانىنىڭ ھەرىكىتى ، نۇرغۇنلىغان فىزىكا ۋە خىمىيە ۋەقەلىرى بىلەن ھاسىل بولماقتا.] جانسىزلارنىڭ ھەرىكەتلىرىدە **(ئىختىيار قىلىش)** يوقتۇر. ئوت تەگكەندە ، كۆيدۇرۇشنىڭ يارىتىلىشى ، ئوتنىڭ كۆيدۈرۈشنى تەرجىھ قىلىشى ۋە تىلىشى بىلەن ئەمەستۇر.

[سۆيگەن ، ئىچىنغان قۇللىرىنىڭ ، ياخشى ، پايدىلىق ئىستەكلىرىنى ، ئۇمۇ ئىستەيدۇ ۋە يارىتىدۇ. بۇلارنىڭ يامان ۋە زەرەرلىك ئىستەكلىرىنى ، ئۇ ئىستىمەيدۇ ۋە ياراتمايدۇ. بۇ قۇللىرىدىن دائىما ياخشى ، پايدىلىق ئىشلار ھاسىل بولىدۇ. بۇلار ، كۆپ ئىشلىرىنىڭ ھاسىل بولمىغانلىقى ئۈچۈن ئەپسۇسلىنىدۇ. بۇ ئىشلارنىڭ زەرەرلىك ئىكەنلىكى ئۈچۈن يارىتىلمىغانلىقىنى ئويلاپ ، چۈشەنگەن بولسا ، ھېچ ئەپسۇسلانمايتتى. بۇنىڭ ئۈچۈن سۆيىنىپ ، ئاللاھۇ تەئالاغا شۈكۈر قىلاتتى. ئاللاھۇ تەئالا ، ئىنسانلارنىڭ ئىختىيارىي ، ئىستەكلىك ئىشلىرىنى ، ئۇلارنىڭ قەلبلىرىنىڭ ئىختىيار ۋە ئىرادە قىلىشىدىن كېيىن يارىتىشنى ، ئەزەلدە ئىرادە قىلغان ، بۇنداق بولۇشنى تىلىگەندۇر. ئەزەلدە بۇنداق تىلىمىگەن بولسا ، ئىستەكلىك ھەرىكەتلىرىمىزنىمۇ ، بىز خالىماي تۇرۇپ ، داۋاملىق ئۇ مەجبۇرىي يارىتاتتى. ئىستەكلىك ئىشلىرىمىزنى بىز ئىستىگەندىن كېيىن يارىتىشى ، ئەزەلدە ، بۇنداق ئىستىگەنلىكى ئۈچۈندۇر. دېمەك ، ئۇنىڭ ئىرادىسى ھاكىم بولماقتا].

قۇللارنىڭ ئىستەكلىك ھەرىكەتلىرى ، ئىككى نەرسىدىن مەيدانغا كەلمەكتە: بىرىنچىسى ، قۇلنىڭ قەلبىنىڭ ئىختىيار ۋە ئىرادە ۋە قۇدرىتى بىلەندۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ، قۇلنىڭ ھەرىكەتلىرى **(كەسب قىلىش)** دېيىلىدۇ. كەسب ، ئىنساننىڭ سۈپىتىدۇر. ئىككىنچىسى ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ يارىتىشى ، بار قىلىشى بىلەندۇر. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلەر ، چەكلەنمىلەر ، ساۋابلار ۋە ئازابلار قىلىشى ، ئىنساندا كەسب بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. **(سافات)** سۈرىسىنىڭ توقسەن ئالتىنچى ئايەتى كەرىمىسىدە مەئالەن ، **(ئاللاھۇ تەئالا ، سىلەرنى ياراتتى ۋە ئىشلىرىڭلارنى ياراتتى)**

بۇيرىلدى. بۇ ئايەتى كەرىمە، ھەم ئىنسانلاردا كەسب، يەنى ھەرىكەتلىرىدە قەلبىنىڭ ئىختىيارى ۋە **(ئىرادەئى جۇزئىييە)**سى بولغانلىقىنى كۆرسەتمەكتە. جەبر بولمىغانلىقىنى ئوچۇق ئىسبات قىلماقتا. بۇنىڭ ئۈچۈن **(ئىنساننىڭ ئىشى)** دېيىلمەكتە. مەسىلەن، ئەلى ئۇردى، چاقتى دېيىلىدۇ. ھەمدە، ھەر نەرسىنىڭ قازا ۋە قەدەر بىلەن يارىتىلىدىغانلىقىنى كۆرسەتمەكتە.

قۇلنىڭ ئىشنىڭ قىلىنىشىدا، يارىتىلىشىدا، ئاۋۋال بۇ ئىشنى قۇلنىڭ قەلبىنىڭ ئىختىيار ۋە ئىرادە قىلىشى لازىمدۇر. قۇل، قۇدرىتى ئىچىدە بولغان نەرسىنى ئىرادە قىلار. بۇ ئىستەك ۋە ئىرادە **(كەسب)** دېيىلىدۇ. ئامىدي مەرھۇم، بۇ كەسبىنىڭ، ئىشلارنىڭ يارىتىلىشىدا سەۋەب بولغانلىقىنى، تەسىر قىلغانلىقىنى بىلدۇرمەكتە. بۇ كەسبىنىڭ ئىختىيارىي بولغان ئىشنىڭ يارىتىلىشىدا تەسىرى بولمايدۇ دەپ ئېيتماقمۇ خاتا ئەمەس. چۈنكى، يارىتىلغان ئىش بىلەن قۇلنىڭ ئىستىگەن ئىشى، باشقا ئەمەستۇر. دېمەك، قۇل ھەر ئىستىگەن ئىشنى قىلالمايدۇ. ئىستىمىگەنلىرىمۇ بار بولالايدۇ. قۇلنىڭ، ھەر ئىستىگىنىنى قىلىشى، ھەر ئىستىمىگىنىنىڭ بولماسلىقى، قۇللۇق ئەمەستۇر. ئۇلۇھىييەتكە ئۇرۇنماقتۇر. ئاللاھۇ تەئالا، ئىلتىپات قىلىپ، ئېھسان قىلىپ، ئېچىنىپ، قۇللىرىغا موھتاج بولغان ۋە ئەمرلەرگە، چەكلىمىلەرگە ئىتائەت قىلالىغۇدەك قۇۋۋەت ۋە قۇدرەت، يەنى ئېنىرگىيە بەرگەندۇر. مەسىلەن، ساغلام ۋە پۇلى بولغان بىر كىش، ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەجگە بارالايدۇ. كۆكتە رامىزان ھىلالىنى [ئاينى] كۆرگەندە، ھەر يىل بىر ئاي روزا تۇتالايدۇ. يىگىرمە تۆت سائەتتە، بەش ۋاقىت پەرز بولغان نامازنى ئوقۇيالايدۇ. نىساب مىقدارى مالنى، پۇلى بولغان، بىر ھىجرىي يىلدىن كېيىن، بۇنىڭ قىرىقتىن بىر مىقدارى ئالتۇن ۋە كۈمۈشنى ئايرىپ مۇسۇلمانلارغا زاكات بېرەلەيدۇ. كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىنسان ئۆزىنىڭ ئىستەكلىك ئىشلىرىنى، خالىسا قىلىدۇ، خالىمىسا، قىلمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالانىڭ بۈيۈكلىكى، بۇ يەردىمۇ ئايان بولماقتا. جاھىل ۋە ئەخمەق بولغانلار، قازا، قەدەر ئىلىملىرىنى چۈشىنەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ سۆزلىرىگە ئىشەنمەيدۇ. قۇللارنىڭ قۇدرەت ۋە ئىختىيارلىرىدا شۈبھە قىلىدۇ. ئىنسانىنى، ئىستەكلىك ئىشلىرىدا ئاجىز ۋە مەجبۇر دەپ قارايدۇ. بەزى ئىشلاردا قۇللارنىڭ ئىختىيارى بولمىغانلىقىنى كۆرۈپ، ئەھلى سۈننەتكە تىل ئۇزىتىدۇ. بۇ چىرىك سۆزلىرى، ئۆزلىرىدە ئىرادە ۋە ئىختىيار بولغانلىقىنى كۆرسەتمەكتە.

بىر ئىشنى قىلىپ قىلماسلىققا كۈچى يېتىش **(قۇدرەت)** دېيىلىدۇ. قىلىشنى ۋە قىلماسلىقنى تەرجىھ قىلىش، تاللاش **(ئىختىيار)**، ئىستىمەك دېيىلىدۇ. ئىختىيار قىلىنىغىنىنى ئورۇنداشنى تىلەش **(ئىرادە)**، تىلىمەك دېيىلىدۇ. بىر ئىشنى قوبۇل قىلىش، قارشى كەلمەسلىك **(رىزا)**، ياختۇرماق دېيىلىدۇ. ئىشنىڭ قىلىنىشىغا تەسىر قىلىش شەرتى بىلەن، ئىرادە بىلەن قۇدرەتنىڭ بىر يەرگە كېلىشى **(خەلق)**، ياراتماق دېيىلىدۇ. تەسىرى بولماي تۇرۇپ بىر يەرگە كېلىشى **(كەسب)** دېيىلىدۇ. ھەر ئىختىيار قىلىغان كىشىنىڭ، خالىق بولۇشى كېرەك ئەمەس. بۇنىڭدەك، ھەر ئىرادە قىلىنغان نەرسىدىن، رازى بولۇش كېرەك ئەمەس. ئاللاھۇ تەئالا خالىق ۋە مۇھتار دېيىلىدۇ. قۇلغا، كاسىب ۋە مۇھتار دېيىلىدۇ.

ئاللاھۇ تەئالا، قۇللىرىنىڭ تائەتلىرىنى، گۇناھلىرىنى ئىرادە قىلىدۇ ۋە يارىتىدۇ. پەقەت، تائەتتىن رازىدۇر. گۇناھتىن رازى ئەمەستۇر. ياختۇرمايدۇ. ھەر نەرسە، ئۇنىڭ ئىرادە ۋە خەلق قىلىشى بىلەن بار بولماقتا. ئەنئام سۈرىسىنىڭ يۈز ئىككىنچى ئايەتى كەرىمىسىدە مەئالەن، **(ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. ھەر نەرسىنىڭ خالىقى، پەقەت ئۇدۇر)** بۇيرۇلغاندۇر.

**(مۇتەزىلە)** پىرقىسىدە بولغانلار، ئىرادە بىلەن رىزا ئارىسىدىكى ئايرىلىشنى كۆرەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، نېمە قىلارنى بىلەلمەي قالدى. ئىنسان تىلىگەن نەرسىسىنى، ئۆزى يارىتار دېدى. قازا ۋە قەدەرنى ئىنكار قىلدى. **(جەبرىييە)** پىرقىسى بولسا، تەلتۆكۈس ئازدى. خەلق قىلماي تۇرۇپ ئىختىيارنىڭ بولىدىغانلىقىنى بىلەلمىدى. ئىنساندا ئىختىيار يوق دەپ قاراپ، ئىنساننى، تاشقا، ئوتۇنغا ئوخشاتتى. ئىنسانلار، ھاشا، گۇناھ ساھىبى ئەمەس. پۈتۈن يامانلىقلارنى قىلدۇرغان ئاللاھۇ تەئالادۇر، دېدى. جەبرىييە مەنسۇبلىرىنىڭ دېگىنىگە ئوخشاش، ئىنساندا ئىرادە ۋە ئىختىيار بولمىغان بولسا، يامانلىقلارنى، گۇناھلارنى، ئاللاھۇ تەئالا مەجبۇرىي ھالدا قىلغۇزغان بولسا، پۇت - قولى باغلىنىپ تاغدىن پەسكە دوملاپ چۈشكەن كىشى بىلەن، مېڭىپ، ئەتراپىقا قارىغاچ پەسكە چۈشكەن كىشىنىڭ ھەرىكەتلىرىنىڭ بىربىرىدىن پەرقلىق بولماسلىقى كېرەك بولاتتى. ھالبۇكى، بىرىنچىنىڭ دوملىشى جەبر بىلەن، ئىككىنچىسىنىڭ چۈشۈشى، ئىرادە ۋە ئىختىيار بىلەن بولماقتا. ئارىلىرىدىكى ئايرىلىشنى كۆرەلمىگەنلەرنىڭ كۆرۈشلىرى تاردۇر. ھەمدە، ئايەتى كەرىملەرگە ئىشەنمىگەن بولىدۇ. ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەمرلىرىنى، چەكلىمىلىرىنى، كېرەكسىز،

نامۇۋاپىق دەپ قارىغان بولىدۇ. مۇتەزىيلە ياكى قادەرىييە ئىسىملىك پىرقىنىڭ دېگىنىگە ئوخشاش، ئىنسان تىلىگىنىنى ئۆزى يارىتىدۇ دەپ قاراش بولسا، **(ھەر نەرسىنى ياراتقان ئاللاھۇ تەئالادۇر)** ئايەتى كەرىمىسىگە ئىشەنمەسلىك بولىدىغانغا ئوخشاش، يارىتىشتا، ئىنسانلار، ئاللاھۇ تەئالاغا شېرىك، ئورتاق قىلىنغان بولىدۇ.

شىئىيلەرمۇ، مۇتەزىيلەدەك، ئىنسان تىلىگىنىنى يارىتار دەپ ئېيتىدۇ. ئېشەكنىڭ توقماق يېسىمۇ سۈدىن ئۆتمەيدىغانلىقىنى بۇنىڭغا دەلىل كۆرسەتمەكتە. بۇلار ئويلىمايدۇكى، ئىنسان بىر ئىش قىلىشنى ئىستىسە، ئاللاھۇ تەئالا بولسا، ئۇ ئىشنىڭ قىلىنىشىنى ئىستىمىسە، ئاللاھۇ تەئالانىڭ تىلىگىنى بولىدۇ. مۇتەزىيلەنىڭ سۆزىنىڭ خاتا ئىكەنلىكى ئېنىقلانغان بولىدۇ. يەنى ئىنسان، ھەر تىلىگىنىنى قىلالمايدۇ، يارىتالمايدۇ. ئۇلارنىڭ دېگىنىگە ئوخشاش، ئىنساننىڭ ھەر تىلىگىنى مەيدانغا كەلسە، ئاللاھۇ تەئالانىڭ، ئاجىز بولۇشى لازىم بولىدۇ. ئاللاھۇ تەئالا، ئاجىزدىن مۇنەززەھتۇر، يىراقتۇر. پەقەت، ئۇنىڭ ئىرادە قىلغىنى مەيدانغا كېلىدۇ. ھەر نەرسىنى ياراتقان، بار قىلغان، يالغۇز ئۇدۇر. ئاللاھلىق بۇنداق بولىدۇ. ئىنسانلار ئۈچۈن، (شۇنى ياراتتى، شۇنى ياراتتۇق، بۇنى ياراتتى)دەك سۆزلەرنى ئېيتىش، يېزىش ئىنتايىن سەت بىر ئىشتۇر. ئاللاھۇ تەئالاغا قارشى ئەدەبسىزلىك بولىدۇ. كۇپۇرغا سەۋەب بولىدۇ.

[قۇللارنىڭ ئىختىيارىي ھەرىكەتلىرى، ئۆز ئىرادىلىرى بىلەن بولماي، ھەتتا خەۋەرلىرىمۇ بولماي تۇرۇپ، نۇرغۇنلىغان فىزىكىلىق، خىمىيىلىك ۋە فىزئولوگىيەلىك ۋەقەلەر بىلەن مەيدانغا كەلمەكتە. بۇ ئىنچىكە نوقتىنى چۈشەنگەن ئىنساپلىق بىر پەن بىلەن شۇغۇللىنىدىغان كىشى، ئۆز ئىختىيارىي ھەرىكەتلىرىنى، (ياراتتىم) دېيىش شۇنداقلا تۇرسۇن، (مەن قىلدىم) دېيىشتىنمۇ خىجىل بولىدۇ. ئاللاھۇ تەئالادىن ھايا قىلىدۇ. ئىلمى، چۈشىنىشى ۋە ئەدىپى ئاز بولغان كىشى بولسا، ھەر يەردە ھەر نەرسىنى دېيىشتىن خىجىل بولمايدۇ.

ئاللاھۇ تەئالا، دۇنيادا پۈتۈن ئىنسانلارغا مەرھەمەت قىلىدۇ. موھتاج بولغان نەرسىلىرىنى يارىتىپ، ھەممىلا ئىنسانغا يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. دۇنيادا راھەت ۋە ھۇزۇر ئىچىدە ياشىيىشى ۋە ئاخىرەتتە چەكسىز سەئادەتكە ئېرىشىشى ئۈچۈن، نېمە قىلىشى لازىم ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بىلدۈردى. نەپسلىرىگە، يامان دوستلارغا، زەھەرلىك كىتابلارغا ۋە رادىئولارغا ئالدىنىپ، كۇپۇرغا ۋە زالالەت يولىغا ئازغانلاردىن، تىلىگىنىنى ھىدايەتكە ئېرىشتۈرىدۇ. بۇلارنى توغرا يولغا تارتىدۇ.

ئازغۇن ، زالىم بولغانلارغا بۇ نېمەتنى ئېھسان قىلمايدۇ. ئۇلارنى ، ياختۇرغان ، ئىستىگەن ، ئىچىگە چۈشۈپ قالغان ئىنكار پاتقىقىدا تاشلاپ قويىدۇ.]

**(ئېتىقادنامە)** كىتابىنىڭ پارسچىدىن تۈركچىگە تەرجىمىسى بۇ يەردە تامام بولدى. بۇ تەرجىمىنى ئادىدىيلاشتۇرۇپ ، **(ئىمان ۋە ئىسلام)** ئىسمى بىلەن 1966- يىلىدا باستۇردۇق. بۇ تەرجىمىنى قىلغان ھاجى فەيزۇللاھ ئەپەندى ئەرزىنجانىنىڭ كەماھ كەنتىدىندۇر. ئۇزۇن يىللار سۆكەدە مۇدەررىسلىك قىلىپ ، 1323- يىلىدا [م.1905] ۋاپات بولغان. كىتابىنىڭ يازغۇچىسى ، مەۋلانا خالىدى باغدادىي ئوسمانىي "قۇددىسە سىررۇھ"، 1192- ھجريي يىلىدا باغدادىنىڭ شىمالىدا شەھرەزۇر شەھرىدە تۇغۇلۇپ ، 1242- يىلىدا [م.1826] شامدا ۋاپات بولدى. ئوسمانى زىننۇرەين "رادىياللاھۇ ئانھ" نەسەبىدىن بولغانلىقى ئۈچۈن ، ئوسمانىي دېيىلىدۇ. قېرىندىشى مەۋلانا ماھمۇد ساھىب ھەزرەتلىرىگە ئىمامى نەۋەۋەيىنىڭ **(الأربعين)** (ھەدىسى ئەربائىين) كىتابىدىكى ئىككىنچى ھەدىس بولغان ۋە **(ھەدىسى جىبرىيل)** ئىسمى بىلەن مەشھۇر ھەدىسى شەرىپنى ئوقۇتىۋاتقىنىدا ، مەۋلانا ماھمۇدى ساھىب ، بۇ ھەدىسى شەرىپنى ئىزاھ قىلىپ يېزىشىنى چوڭ قېرىندىشىدىن تەلەپ قىلغانىدى. مەۋلانا خالىد "راھمەتۇللاھى ئالەيھ"، قېرىندىشىنىڭ نۇرلۇق قەلبىنى شاد قىلىش ئۈچۈن ، بۇ تىلىگىنى قوبۇل بۇيرىغان ، بۇ ھەدىسى شەرىپنى پارسچە تىل بىلەن شەرھ قىلغاندۇر.

**ئويغان ، كۆزۈڭنى ئاچ ، ئاقىل ، يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا! * يولۇڭدىن ھېچ ئايرىلما ، يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

**ھەر كۈن بەش نامازنى ئوقۇ ، رامىزاندا روزا تۇت! * مېلىڭ كۆپ بولسا زاكات بەر ، يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

**بىر كۈن بۇ كۆزۈڭ كۆرمەس ھەم قۇلىقىڭ ئىشتىمەس * بۇ پۇرسەت قولغا كەلمەس يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

**ساقلىقنى غەنىمەت بىل ، ھەر سائەتنى نېمەت بىل * ئەمرىگە ئىتائەت قىل ، يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

**ئۆمرۈڭنى بىھۇدە ئۆتكۈزمە نەپسىڭگە قۇۋۋەت بەرمە * ئويغان غەپلەتتە بولما يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

**گۇناھىڭ كۆپ بولسىمۇ ئۇنىڭدىن ئۈمۈدىڭنى ئۈزمە * كەچۈرۈشى كەرەمى مولدۇر يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

**سەھەر ۋاقتى راھمىتى ، ياغار ھەر مەملىكەتكە * ئۇ ۋاقىت پاكلىنار قەلبىڭ ، يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

**ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ياد قىل رۇھىڭنى ۋە قەلبىڭنى شاد قىل * بۇلبۇل كەبى پەرياد قىل يالۋۇر گۆزەل ئاللاھقا!**

- 5 -

## شەرەفۇددىين مۇنىيرىينىڭ "راھمەھۇللاھۇ تەئالا" مەكتۇبى:
## (سەۋەبلەرگە مەھكەم ئېسىلىش لازىمدۇر)

ھىندىستاندا يېتىشكەن ئىسلام ئالىملىرىنىڭ بۈيۈكلىرىدىن شەرەفۇددىين ئاھمەد بىن ياھيا مۇنىيرىي "راھمەتۇللاھى ئالەيھ"، پارسچە **(مەكتۇبات)** كىتابىنىڭ ئون سەككىزىنچى مەكتۇبىدا مۇنداق بۇيرىغان:

ئىنسانلارنىڭ كۆپىنچىسى، شۈبھە ۋە خىيال بىلەن ھەرىكەت قىلىپ خاتالاشماقتا. بۇنداق چىرىك ئىدىيەلەردىن بىر قىسمى *(ئاللاھۇ تەئالانىڭ بىزنىڭ ئىبادەتلىرىمىزگە ئېھتىياجى يوقتۇر. ئىبادەتلىرىمىزنىڭ ئۇنىڭغا ھېچ پايدىسى يوقتۇر. ئىنسانلارنىڭ ئىبادەت ياكى ئىسيان قىلىشى، ئۇنىڭ بۈيۈكلىكى ئالدىدا ئوخشاشتۇر. ئىبادەت قىلغانلار، بىھۇدە قىيىنچىلىق، مۇشەققەت چېكىشۋاتىدۇ)* دېمەكتە. بۇنداق ئويلاش خاتادۇر. ئىسلامىيەتنى بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن، بۇنداق دېمەكتە. ئىبادەتلەرنىڭ ئاللاھۇ تەئالاغا پايدىسى بولغانلىقىنى ۋە بۇنىڭ ئۈچۈن ئەمر قىلىندۇق دەپ قارىماقتا. بۇنداق كۆز قاراش ناھايىتى خاتادۇر. بولمايدىغان نەرسىنى بولىدۇ دەپ ئويلاشتۇر. ھەر ئىنساننىڭ قىلغان ئىبادىتىنىڭ پايدىسى، يالغۇز ئۆزىگىدۇر. بۇنداق ئىكەنلىكىنى، ئاللاھۇ تەئالا **(فاتىر)** سۈرىسىنىڭ ئون سەككىزىنچى ئايىتىدە ئوچۇق خەۋەر قىلماقتا. بۇنداق خاتا ئويلىغان كىشى، پەرھىز تۇتمىغان بىمارغا ئوخشايدۇ. بۇ بىمارغا دوختۇر پەرھىز تەۋسىيە قىلىدۇ. بۇ كىشى بولسا، پەرھىز تۇتمىسام دوختۇرغا ھېچ زەرەرى بولمايدۇ دەپ، پەرھىز تۇتمايدۇ. دوختۇرغا زەرەرى بولمايدۇ دېگىنى توغرىدۇر. پەقەت ئۆزىگە زەرەر بەرمەكتە. دوختۇر، ئۆزىگە پايدىسى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، ئۇنىڭ كېسەللىكتىن قۇتۇلىشى ئۈچۈن، پەرھىز تۇتىشىنى تەۋسىيە قىلغانىدى. دوختۇرنىڭ تەۋسىيەسىگە ئىتائەت قىلسا، شىفا تاپىدۇ. ئىتائەت قىلمىسا ئۆلۈپ كېتىدۇ. دوختۇرنىڭ بۇنىڭدىن ھېچ زەرەرى بولماس.

چىرىك ئىدىيەلەردىن بىر قىسمى بولسا، ھېچ ئىبادەت قىلمايدۇ. ھاراملاردىن ساقلانمايدۇ، يەنى ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلمايدۇ. (ئاللاھ كەرىمدۇر، راھىمدۇر. قۇللىرىغا مەرھەمەت قىلىدۇ. مەغپىرىتى چەكسىزدۇر. ھېچكىمگە ئازاب قىلمايدۇ) دەيدۇ. شۇنداق، ئاۋۋالقى سۆزلىرى توغرىدۇر. پەقەت، ئاخىرقى سۆزلىرى خاتادۇر. بۇ پەردە شەيتان ئۆزلىرىنى ئالدىماقتا. ئىسيانغا ئىتتىرمەكتە. ئەقلى بولغان كىشى، شەيتانغا ئالدانمايدۇ. ئاللاھۇ تەئالا، كەرىم، راھىم بولغىنىغا ئوخشاش، ئازابىمۇ شىددەتلىكتۇر.

جان ياققۇچىدۇر. بۇ دۇنيادا ، كۆپلىرىنى نامراتلىق ۋە قىيىنچىلىقلار ئىچىدە ياشاتقانلىقىنى كۆرمەكتىمىز. نۇرغۇنلىغان قۇللىرىنى ، ھېچ قورقماي تۇرۇپ ئازابلار ئىچىدە ياشاتماقتا. ناھايىتى كەرىم ۋە رازراق بولۇپ تۇرۇپمۇ ، زىرائەت ، دېھقانچىلىق قىيىنچىلىقلىرى چېكىلمىسە ، بىر چىشلەم لوقما بەرمەيدۇ. ھەر ئىنساننى ياشىتىۋاتقان ئۇ بولۇپ تۇرۇپمۇ ، يېمىگەن ، ئىچمىگەن ئىنساننى ياشاتمايدۇ. دورا ئىشلەتمىگەن خەستىگە شىفا بەرمەيدۇ. ياشاش ، خەستە بولماسلىق ۋە مال ساھىبى بولۇشدەك ، دۇنيا نېمەتلىرىنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن سەۋەبلەر ياراتقان ، سەۋەبىگە باغلانمىغانلارغا ھېچ رەھىم قىلماي ، دۇنيا نېمەتلىرىدىن مەھرۇم قىلغاندۇر. دورىلار ماددىي ۋە مەنىۋى بولۇپ ئىككى قىسىمدۇر. پۈتۈن كېسەللەرنى داۋالايدىغان مەنىۋى دورىلار ، سەدىقە بېرىش ۋە دۇئا ئوقۇشتۇر. **(كېسەللىرىڭلارنى سەدىقە بېرىش بىلەن داۋالاڭلار)** ۋە **(كۆپ ئىستىغفار ئوقۇش ، پۈتۈن دەردلەرگە داۋادۇر!)** ھەدىسلىرى مەشھۇردۇر. ماددىي دورىلار كۆپتۇر. تەجرىبە بىلەن ئېنىقلىنىدۇ. مەنىۋى دورىلارنى ئىشلىتىش ، مادىي دورىلارنى تېپىشقىمۇ ياردەم قىلىدۇ. ئاخىرەت نېمەتلىرىگە ئېرىشىشمۇ مۇشۇنداقتۇر. كاپىرلىقنى ، قەلبنى ۋە رۇھنى ئۆلتۈرىدىغان زەھەر قىلغاندۇر. ھورۇنلۇق بولسا ، رۇھنى كېسەل قىلار. بۇلارغا دورا ئىشلىتىلمىسە ، رۇھ كېسەل بولىدۇ ، ئۆلىدۇ. كۆپۈرنىڭ ۋە جاھىللىقنىڭ بىردىنبىر دورىسى ، ئىلىمدۇر ، مەرىپەتتۇر. ھورۇنلۇقنىڭ دورىسى بولسا ، ناماز ئوقۇشتۇر ۋە ھەر ئىبادەتنى ئورۇنداشتۇر. بىر كىشى ، دۇنيادا زەھەر يەر ۋە ئاللاھ راھىمدۇر ، زەھەرنىڭ زىيىنىدىن مېنى قوغدايدۇ دېسە ، كېسەل بولىدۇ ، ئۆلىدۇ. ئىچى سۈرگەن كىشى ، ھىند مېيىنى ئىچسە ، [شېكەر كېسىلىگە گىرىپتار بولغان كىشى ، تاتلىق ۋە خېمىر بىلەن تەييارلانغان تاماقنى يېسە] ، ئاغرىقى ئۆرلەيدۇ. ئىنسانلارنىڭ بەدەنلىرى نازۇك بولغانلىقى ئۈچۈن ، لازىم بولىدىغان ئېھتىياج ماددىلىرى [غىزا ، لىباس ۋە مەسكەن] كۆپتۇر. بۇلارنى تېپىش ۋە ئىسلامىيەتكە ئۇيغۇن قوللىنىش ئۈچۈن ، تەييارلاش قىيىندۇر. بۇ ئىشلارنىڭ قولاي ۋە ئاسان قىلىنىشى ئۈچۈن ، ئىنسانلاردا **(نەپس)** دېيىلىدىغان ئايرىم بىر قۇۋۋەت يارىتىلغان. ھايۋانلاردا بۇ قۇۋۋەتنىڭ يارىتىلىشى ئۈچۈن بىر سەۋەب يوقتۇر. نەپس ، بەدەنگە لازىم بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ قىلىنىشىنى خالايدۇ. بۇ نەرسىلەرنى كۆپلەپ قىلىش ئۇنىڭغا تاتلىق كېلىدۇ. نەپسىنىڭ ئىستەكلىرى **(شەھۋەت)** دېيىلىدۇ. شەھۋەتنى ، ئەقل بىلەن مەسلەھەت قىلماي تۇرۇپ ، ئېھتىياجدىن كۆپ قىلىشى ، قەلبكە ۋە بەدەنگە ۋە باشقىلارغا زىيان بېرىدۇ ، گۇناھ بولىدۇ. **(Se'âdet-i Ebediyye)** 32- بەتكە قاراڭ!

چىرىك ئىدىيەلەردىن بىر قىسمى بولسا ، ئاچلىق تارتىپ رىيازەت قىلىدۇ. بۇنداقلا ئىسلامىيەتنىڭ ياختۇرمايدىغان شەھۋەت ، غەزەپ ۋە ئويۇن - تاماشا ئىستەكلىرىنى يىلتىزىدىن يوقىتىشنى ئويلايدۇ. ئىسلامىيەت ، بۇلارنىڭ يوق قىلىنىشىنى ئەمر قىلىدۇ دەپ قارايدۇ. ئۇزۇن ۋاقىت ئاچلىق قىيىنچىلىقىنى تارتىپ ، بۇ يامان ئىستەكلىرىنىڭ يوق بولمىغانلىقىنى كۆرۈپ ، ئىسلامىيەت ، بىز ئورۇندىيالمايدىغان نەرسىنى ئەمر قىلغاندۇر دەپ ئېيتىدۇ. *(ئىسلامىيەتنىڭ بۇ ئەمرى ئورۇندىلالمايدۇ. ئىنسان يارىتىلىشىدا بولىدىغان خۇيلاردىن قۇتۇلالمايدۇ. بۇلاردىن قۇتۇلۇش ئۇچۇن تىرىشىش ، قارا رەڭلىك كىشىنى ئاق رەڭلىك قىلىشقا تىرىشىش دېگەندەك بولىدۇ. بولمايدىغان نەرسىنى قىلىشقا تىرىشىش ، ئۆمۈرنى بىھۇدە ئۆتكۈزۈش دېمەكتۇر)* دەپ ئېيتىدۇ. بۇلار خاتا ئويلىماقتا ۋە خاتا ئىش قىلماقتا. بولۇپمۇ ، ئىسلامىيەت مۇشۇنداق ئەمر قىلغاندۇر دەپ ئېيتىشى پۈتۈنلەي جاھىللىق ۋە ئەخمەقلىقتۇر. چۈنكى ئىسلامىيەت ، غەزەپنىڭ ، شەھۋەتنىڭ ، ئىنسانلىق سۈپەتلىرىنىڭ يوق قىلىنىشىنى ئەمر قىلمايدۇ. بۇنداق ئېيتىش ، ئىسلامىيەتكە بۆھتان چاپلاش دېمەكتۇر. ئىسلامىيەت ، بۇنداق ئەمر قىلغان بولسا ، دىنىنىڭ ئىگىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسەلامدا بۇ سۈپەتلەر بولمايتتى. ھالبۇكى ، **(مەن ئىنسانمەن ، ھەممىلا ئىنسانغا ئوخشاش ، مەنمۇ غەزەپلىنىمەن)** بۇيۇراتتى. بەزىدە غەزەپلەنگەنلىكى كۆرۈلەتتى. غەزەپلىنىشى ، ئاللاھۇ تەئالا ئۇچۇن بولاتتى. ئاللاھۇ تەئالا ، قۇرئانى كەرىمدە ، ئالى ئىمران سۈرىسىنىڭ يۈز ئوتتۇز تۆتىنچى ئايىتىدە ، **(غەزەپلىرىنى يەڭگەن)** كىشىلەرنى مەدھ قىلماقتا. غەزەپلەنمىگەنلەرنى مەدھ قىلمىدى. چىرىك پىكىر قىلغۇچىنىڭ ، ئىنسان ، شەھۋىتىنى يوق قىلىشى لازىمدۇر دېيىشى ، ناھايىتى خاتادۇر. رەسۇلۇللاھنىڭ "ساللاللاھۇ ئالەيھى ۋە سەللەم" توققۇز خانىم بىلەن "رادىياللاھۇ تەئالا ئانھۇننە" ئۆيلەنگەن بولۇشى ، بۇ سۆزنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئوچۇق كۆرسەتمەكتە. بىر كىشىنىڭ شەھۋىتى يوقالسا ، دورا ئىشلىتىپ شەھۋەتكە ئېرىشىشى لازىمدۇر. غەزەپمۇ شۇنداقتۇر. ئىنسان ، ئاياللىنى ۋە باللىرىنى غەزەپ سۈپىتى بىلەن قوغدايدۇ. ئىسلام دۈشمەنلىرىگە قارشى ، بۇ سۈپەتنىڭ ياردىمى بىلەن جىھاد قىلىدۇ. بالا - چاقا ئىگىسى بولۇپ ، ئۆلگەندىن كېيىن شان ۋە شەرەپ بىلەن ياد قىلىنىش ، شەھۋەت سايىسىدە بولماقتا. بۇلار ، ئىسلامىيەتنىڭ مەدھ قىلغان ، ياختۇرغان ، ماختىغان نەرسىلەردۇر.

ئىسلامىيەت ، شەھۋەتنىڭ ۋە غەزەپنىڭ يوق قىلىنىشىنى ئەمەس ، ھەر ئىككىسىگە ھاكىم بولۇپ ، دىنغا ئۇيغۇن ئىشلىتىلىشىنى ئەمر قىلماقتا. سۈۋارىينىڭ

ئېتنى ۋە ئۇۋچىنىڭ ئىتنى يوق قىلىشنى ئەمەس، بۇلارنى تەربىيە قىلىپ، ئۆزلىرىدىن پايدىلىنىشنىڭ لازىم ئىكەنلىكىگە ئوخشاشتۇر. يەنى، شەھۋەت ۋە غەزەپ، ئۇۋچىنىڭ ئىتى ۋە سۇۋارىينىڭ ئېتىگە ئوخشاشتۇر. بۇ ئىككىسى بولماي تۇرۇپ، ئاخىرەت نېمەتلىرى ئوۋلىنالمايدۇ. بىراق، بۇلاردىن پايدىلىنىش ئۈچۈن، تەربىيە قىلىپ، دىنغا ئۇيغۇن ئىشلىتىلىشى لازىمدۇر. تەربىيە قىلىنماي، ئازغۇن بولۇپ، دىنىنىڭ چېگرالىرىدىن ئۆتسە، ئىنساننى پالاكەتكە ئىتتىرىدۇ. رىيازەت قىلىش، بۇ ئىككى سۈپەتنى يوق قىلىش ئۈچۈن ئەمەس، تەربىيە قىلىپ دىنغا ئىتائەتلىرىنى تەمىن قىلىش ئۈچۈندۇر. بۇنى تەمىن قىلىش بولسا، ھەركىم ئۈچۈن مۇمكىندۇر. مەدەنىيەت، ئاتوم كۈچى ئىشلىتىش ۋە رېئاكتىۋ ئايروپىلاندەك نەرسىلەرنى ياساپ چىقىش ئەمەس. مەدەنىيەت، بۇلارنى ئىنسانلارغا خىزمەت ئۈچۈن ئىشلىتىشتۇر. بۇ بولسا، ئىسلامىيەتكە ئىتائەت قىلىش بىلەن قولغا كېلىدۇ.

چىرىك ئىدىيەلەرنىڭ تۆتىنچىسىگە كەلگەندە، بۇلار ئۆزلىرىنى ئالدىماقتا. (ھەر نەرسە ئەزەلدە تەقدىر قىلىنغاندۇر. بالا دۇنياغا كېلىشتىن بۇرۇن، **(سەئىد)** ياكى **(شەقىي)** بولغانلىقى بېكىتىلگەندۇر. بۇ، كېيىن ئۆزگەرمەس. بۇنىڭ ئۈچۈن، ئىبادەت قىلىشنىڭ پايدىسى يوقتۇر) دەيدۇ. رەسۇلۇللاھ "سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم"، قازا ۋە قەدەرنىڭ ئۆزگەرمەيدىغانلىقىنى، ھەر نەرسىنىڭ ئەزەلدە تەقدىر قىلىنغانلىقىنى ئاگاھلاتقاندا، ئەسھابى كىرام، بۇنداق دېگەندى. (ئەزەلدىكى تەقدىرگە ئىشىنەيلى، ئىبادەت قىلمايلى) دېگەندى. رەسۇلۇللاھ "سالاللاھۇ ئالەيھى ۋەسەللەم"، بۇلارغا قارشى، **(ئىبادەت قىلىڭلار! ھەركىمگە ئەزەلدە تەقدىر قىلىنغان ئىشنى قىلىش ئاسان بولىدۇ)** بۇيرىدى. يەنى، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئەزەلدە سەئىد بىلگەن كىشى، دۇنيادا سەئىدلەرنىڭ ئىشنى قىلىدۇ. بۇنىڭدىن چۈشىنىشكە بولىدۇكى، ئەزەلدە سەئىد دېيىلگەنلەرنىڭ ئىبادەت قىلىشى ۋە شەقىي دېيىلگەنلەرنىڭ ئىسيان قىلىشى، ساغلام ياشاشلىرى ئەزەلدە تەقدىر قىلىنغانلارنىڭ غىزا ۋە دورا ئىشلىتىشىگە ۋە كېسەل بولۇشى، ئۆلۈشى تەقدىر قىلىنغانلارنىڭ بولسا، غىزا ۋە دورا ئىشلەتمەسلىكىگە ئوخشايدۇ. باي بولۇشى ئەزەلدە تەقدىر قىلىنغان كىشىگە، پۇل تېپىش يولى ئېچىلىدۇ. شەرقتە ئۆلۈشى تەقدىر قىلىنغان كىشىگە، غەربكە بېرىش يوللىرى تاقىلىدۇ. ئىشتىكىنىمىزگە ئاساسەن، ئەزرائىيل ئەلەيھىسسەلام، سۇلەيمان ئەلەيھىسسەلامنىڭ يېنىغا بارغاندا، ئولتۇرغانلارنىڭ ئىچىدىكى بىر كىشىگە دىققەت بىلەن قارىدى. بۇ كىشى، پەرىشتىنىڭ بۇنداق كەسكىن

قارىشىدىن قورقتى. ئەزرائىيل ئەلەيھىسسەلام كەتكەندە ، سۇلەيمان ئەلەيھىسسەلامغا يالۋۇرۇپ ، شامالغا ئەمر قىلىشىنى ، شامالنىڭ ئۆزىنى غەرب مەملىكەتلىرىدىن بىرىگە كۆتۈرۈپ ، ئەزرائىيل ئەلەيھىسسەلامدىن قۇتۇلۇشىنى تەلەپ قىلدى. ئەزرائىيل ئەلەيھىسسەلام قايتا كەلگەندە ، سۇلەيمان ئەلەيھىسسەلام ، ئۇ ئادەمنىڭ يۈزىگە نېمە ئۈچۈن كەسكىن قارىغانلىقىنى سورىدى. ئەزرائىيل ئەلەيھىسسەلام ، (بىر سائەتتىن كېيىن ، غەربتىكى شەھەرلەرنىڭ بىرىدە ، ئۇ كىشىنىڭ جېنىنى ئېلىش بىلەن ئەمر قىلىنغان ئىدىم. ئۇنى سىنىڭ يېنىڭدا كۆرگىنىمدە ، ھەيران بولۇپ دىققەت بىلەن قارىدىم. ئەمرگە ئىتائەت قىلىپ غەربكە بارغىنىمدا ، ئۇ كىشىنى ئۇ يەردە كۆرۈپ جېنىنى ئالدىم) دېدى. [بۇ قىسسە ، جەلالۇددىنى رۇمىينىڭ "راھىمە ھۇللاھۇ تەئالا"[1] **(مثنوى) (مەسنەۋىي)**سىدە ئۇزۇن يېزىلغاندۇر.] كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى ، ئەزەلدىكى تەقدىر ، بىر ئەمر ئەمەس ، بىر ئىلىمدۇر. سەكسەن سەككىزىنچى بەتكە قاراڭ! ئەزەلدىكى تەقدىرنىڭ ھاسىل بولۇشى ئۈچۈن ، بۇ كىشى ، ئەزرائىيل ئەلەيھىسسەلامدىن قورقتى. سۇلەيمان ئەلەيھىسسەلام ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلدى. ئەزەلدىكى تەقدىر ، سەۋەبلەر زەنجىرى بىلەن ئورنىغا كەلتۈرۈلدى. بۇنىڭغا ئوخشاش ، ئەزەلدە سەئىد دېيىلگەن كىشىنىڭ ئىمان ئېيتىشى ، رىيازەت تارتىپ ، يامان خۇيلىرىنىڭ تۈزىلىشى نېسىپ بولىدۇ. **(ئەنئام)** سۈرىسىنىڭ يۈز يىگىرمە بەشىنچى ئايىتىدە مەئالەن ، **(ئاللاھۇ تەئالا ، ھىدايەتكە ئېرىشتۈرۈشنى خالىغان قۇلىنىڭ قەلبىگە ئىسلامىيەتنى ئورۇنلاشتۇرىدۇ)** بۇيرۇلغاندۇر. ئەزەلدە شەقىي بولىدىغانلىقى بىلىنگەن ، يەنى جەھەننەمگە كېتىشى تەقدىر قىلىنغان كىشى ، (ئىبادەت قىلىشقا زۆرۈر يوقتۇر. ھەر كىشىنىڭ سەئىد ياكى شەقىي بولۇشى ئەزەلدە تەقدىر قىلىنغاندۇر) دەيدۇ. بۇنداق ئويلاپ ئىبادەت قىلمايدۇ. بۇنداق ئويلاپ ئىبادەت قىلماسلىقى ، ئۇ كىشىنىڭ ئەزەلدە شەقىي بولغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. بۇنىڭدەك ، نادان بولۇشى ئەزەلدە تەقدىر قىلىنغان كىشىنىڭ ، ئوقۇپ ئۆگىنىشىنىڭ پايدىسى بولمايدۇ) دەيدۇ. بۇنداقلا تىرىشمايدۇ ، ئۆگەنمەيدۇ. جاھىل بولىدۇ. بىر كىشىنىڭ زىرائەت بىلەن مول مەخسۇل ئېلىشى تەقدىر قىلىنغان بولسا ، ئېتىزىنى سۇرۇش ، ئۇرۇق سېلىشى نېسىپ بولىدۇ. ئەزەلدە سەئىد دېيىلگەنلەرنىڭ ئىمان ئېيتىشى ۋە ئىبادەت قىلىشى ، شەقىي دېيىلگەنلەرنىڭ بولسا ، كاپىر بولۇشى ۋە ئىسيان قىلىشى مۇشۇنداقتۇر. ئەخمەق كىشى ، بۇنى چۈشىنەلمەس. (ئىماننىڭ ۋە ئىبادەت قىلىشنىڭ ، ئەزەلدە سەئىد

---

([1]) جەلالۇددىينى رۇمىي ، 672- يىلىدا [م. 1273] كونيادا ۋاپات بولدى.

بولۇش بىلەن ۋە كۈيۈرنىڭ، ئىسيانىنىڭ بولسا شەقىي بولۇش بىلەن نېمە مۇناسىۋىتى بار؟) دەيدۇ. قىسقا ئەقلى بىلەن بۇ مۇناسىۋەتنى چۈشىنىشنى ئىستەيدۇ. ھەر نەرسىنى، ئۆز ئەقلى بىلەن يېشىشقا يەلتىنىدۇ. ھالبۇكى، ئىنساننىڭ ئەقلى چەكلىكتۇر. ئەقلىنىڭ يېتىشەلمىگەن نەرسىلەرنى ئەقىل بىلەن چۈشىنىشكە يەلتىنىش، ئەقلىسىزلىك، ئەخمەقلىق بولىدۇ. شۇنداق ئۇيلىغانلارنىڭ ئەخمەق ئىكەنلىكىنى چۈشىنىشكە بولىدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسەلام بۇيرىدىكى، (ئاندىن كور بولۇپ تۇغۇلغانلارنىڭ كۆزىنى ئەمىن قىلىش، ھەتتا ئۆلۈكلەرنى تىرىلتىش ماڭا تەس كەلمىدى، بىراق، ئەخمەققە، توغرا سۆزنى ئاڭلىتالمىدىم). ئاللاھۇ تەئالا، چەكسىز بولغان ئىلمى ۋە ھېكمىتى بىلەن، بەزى قۇللىرىنى پەرىشتە دەرىجىسىگە يۈكسەلتىدۇ. ھەتتا، پەرىشتىلەردىن تېخىمۇ ئۈستۈن بولىدۇ. بەزىلىرىنى بولسا، ئىت، توڭگۇز دەرىجىسىگە چۈشۈرىدۇ. ئون سەككىزىنچى مەكتۇبنىڭ تەرجىمىسى بۇ يەردە تامام بولدى.

شەرەفۇددىين ئاھمەد بىن ياھيا مۇنىيرىي ھەزرەتلىرىنىڭ **(مەكتۇبات)** كىتابىدا يۈز مەكتۇب باردۇر. 741- يىلىدا [م.1339] يېزىلغان ۋە 1329- يىلىدا [م.1911] ھىندىستاندا بېسىلغاندۇر. ئىستانبۇلدا سۈلەيمانىييە كىتابخانىسىدا قول يازمىسى باردۇر. يەتمىش ئالتىنچى مەكتۇبىدا بۇيرىدىكى:

**(سەئادەت)**، جەننەتلىك بولۇش دېمەكتۇر. **(شەقاۋەت)**، جەھەننەملىك بولۇش دېمەكتۇر. سەئادەت ۋە شەقاۋەت، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئىككى خەزىنىسىدەكتۇر. بىرىنچى خەزىنىنىڭ ئاچقۇچى، تائەت ۋە ئىبادەتتۇر. ئىككىنچى خەزىنىنىڭ ئاچقۇچى، مەسىيەت يەنى گۇناھلاردۇر. ئاللاھۇ تەئالا، ھەر ئىنساننىڭ سەئىد ۋە شەقىي بولىدىغانلىقىنى ئەزەلدە بىلەتتى. بۇ ئىلىم **(قەدەر)** دېيىلىدۇ. [بۇنى پېشانە يېزىقى دەيمىز.] سەئىد بولىدىغانلىقى ئەزەلدە بىلىنگەن كىشى، ئاللاھۇ تەئالاغا ئىتائەت قىلىدۇ. ئەزەلدە، شەقىي بولىدىغانلىقى بىلىنگەن كىشى، دائىما گۇناھ ئۆتكۈزىدۇ. دۇنيادا ھەممىلا ئىنسان، سەئىد ياكى شەقىي ئىكەنلىكىنى، ئەمىلىدىن چۈشىنىۋالغىلى بولىدۇ. ئاخىرەتنى ئويلايدىغان دىن ئالىملىرى، ھەركىمنىڭ سەئىد ياكى شەقىي ئىكەنلىكىنى بۇنداقلا چۈشىنىدۇ. دۇنياغا چۈشكۈن بولغان دىن ئادىمى بولسا، بۇنى بىلمەيدۇ. ھەر ئىززەت ۋە ھەر نېمەت، ئاللاھۇ تەئالاغا، ئىخلاس بىلەن ئىتائەت ۋە ئىبادەت قىلىشتۇر. ھەر يامانلىق ۋە قىيىنچىلىق بولسا، گۇناھ ئۆتكۈزۈشتىن ھاسىل بولىدۇ. ھەركىمگە دەرت ۋە بالا، گۇناھ يولىدىن كېلىدۇ. راھەت ۋە ھۇزۇر بولسا، ئىتائەت يولىدىن

كەلمەكتە. [ئاللاھۇ تەئالانىڭ ئادىتى بۇنداقتۇر. بۇنى ھېچكىم ئۆزگەرتەلمەيدۇ. نەپسكە ئاسان ۋە تاتلىق كەلگەن نەرسىنى سەئادەت دەپ قارىماسلىق كېرەك.] قۇدۇستا مەسجىدى ئەقسادا يىللارچە تەسبىھ ۋە ئىبادەت بىلەن ئۆمرىنى ئۆتكۈزگەن كىشى، ئىبادەتنىڭ شەرتلىرىنى ۋە ئىخلاسنى ئۆگەنمىگەنلىكى ئۈچۈن، بىر سەجدىنى تەرك قىلغىنىدا، شۇنداق بىر زىيانغا ئۇچرىدىكى، ھالاك بولدى. ئەسھابى كەھفنىڭ ئىتى بولسا، مەينەت تۇرۇپ، سىددىيقلارنىڭ ئارقىسىدا بىر قانچە قەدەم ماڭغانلىقى ئۈچۈن، شۇنداق يۈكسەلدىكى، ھېچ تۈۋەنلىمىدى. بۇ ھال، ئىنساننى ھەيران قالدۇرماقتا. ئەسىرلەرچە، ئالىملار، بۇ سىرنى يېشەلمىدى. ئىنسان ئەقلى، بۇنىڭ ھېكمىتىنى چۈشىنەلمەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسەلامغا بۇغدايدىن يېمە دېدى ۋە يەيدىغانلىقىنى ئەزەلدە بىلگەنلىكى ئۈچۈن، يېيىشنى تىلىدى. شەيتاننىڭ ئادەم ئەلەيھىسسەلامغا سەجدە قىلىشنى ئەمر قىلدى ۋە سەجدە قىلماسلىقىنى تىلىدى. مىنى تېپىڭلار بۇيرىدى. پەقەت ئىخلاسى بولمىغانلارنىڭ ئېرىشمەسلىكىنى تىلىدى. ئىلاھىي يولنىڭ يولچىلىرى، (ھېچ چۈشىنەلمىدۇق) دېيىشتىن باشقا بىر سۆز دېيەلمىدى. بىزلەرگە نېمە دېيىش قالدۇ. ئۇنىڭ، ئىنسانلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىگە، ئىبادەت قىلىشىغا ئېھتىياجى يوقتۇر. كاپىر بولۇشىنىڭ ۋە گۇناھ ئۆتكۈزىشىنىڭ ئۇنىڭغا ھېچ زىيىنى بولمايدۇ. مەخلۇقلىرىغا ئۇنىڭ ھېچ ئېھتىياجى يوقتۇر. ئىلمىنى، زۇلمەتنىڭ پاكلىنىشىغا، جەھلىنى بولسا، گۇناھ ئۆتكۈزۈشىگە سەۋەب قىلدى. ئىلمىدىن ئىمان ۋە ئىتائەت پەيدا بولماقتا، جەھلدىن بولسا كۇپۇر ۋە گۇناھ ھاسىل بولماقتا. تائەت، ناھايىتى كىچىك بولسىمۇ، قاچۇرماسلىق كېرەك! گۇناھ، ناھايىتى كىچىك كۆرۈنسىمۇ، يېقىنلاشماسلىق لازىمدۇر! ئىسلام ئالىملىرى بۇيرىدىكى، ئۈچ نەرسە، ئۈچ نەرسىگە سەۋەبتۇر: تائات، ئاللاھۇ تەئالانىڭ رىزاسىنى ئېرىشىشقا سەۋەبتۇر. گۇناھ ئۆتكۈزۈش، ئاللاھۇ تەئالانىڭ غەزىپىگە سەۋەبتۇر. ئىمان ئېيتىش، شەرەپلىك ۋە قىممەتلىك بولۇشقا سەۋەبتۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن، كىچىك گۇناھ ئۆتكۈزۈشتىنمۇ ناھايىتى ئېھتىيات قىلىش كېرەك. ئاللاھۇ تەئالانىڭ غەزىپى، بۇ گۇناھتا بولۇشى مۇمكىن. ھەر مۆمىننى ئۆزىدىن ياخشى دەپ قاراش لازىمدۇر. ئۇ مۆمىن، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ناھايىتى ياخشى كۆرگەن قۇلى بولۇشى مۇمكىن. ھەركىم ئۈچۈن ئەزەلدە قىلىنغان تەقدىر، ھېچ ئۆزگەرمەيدۇ. دائىما گۇناھ ئۆتكۈزۈپ، ھېچ تائەت قىلمىغان بىر مۇسۇلماننى، ئاللاھۇ تەئالا، تىلىسە مەغپىرەت قىلىدۇ. بەقارا سۇرىسىنىڭ ئوتتۇزىنچى ئايىتىدە، پەرىشتىلەر، مەئالەن، **(يا رابىبي! يەر يۈزىدە پاسات چىقىرىدىغان**

**ۋە قان تۆكدىغان ئىنسانلارنى نېمە ئۈچۈن يارىتىسەن)** دېگەندە ، (ئۇلار پاسات چىقارمايدۇ) دېمىدى. **(سىلەرنىڭ بىلمىگىنىڭلارنى مەن بىلىمەن)** بۇيرىدى. (لايىق بولمىغانلارنى لايىق قىلىمەن. يىراق قالغانلارنى يېقىنلاشتۇرىمەن. زەلىل بولغانلارنى ئەزىزلەشتۇرىمەن) بۇيرىدى. سىلەر ئۇلارنىڭ ئىشلىرىغا قارايسىلەر. مەن قەلبلىرىدىكى ئىمانغا قارايمەن. سىلەر ، گۇناھسىز بولغىنىڭلارغا قارايسىلەر. ئۇلار ، مېنىڭ راھمىتىمگە سېغىنىدۇ. سىلەرنىڭ گۇناھسىز بولغانلىقىڭلارنى ياختۇرغىنىمدەك ، مۇسۇلمانلارنىڭ گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىشىنمۇ ياختۇرىمەن. مېنىڭ بىلگىنىمنى سىلەر بىلەلمەيسىلەر. ئىمانى بولغانلارنى ، ئەزەلىي بولغان لۇتفۇمغا ئېرىشتۇرۇپ ، ئەبەدىي بولغان لۇتفۇم بىلەن ھەممىسىنى قانائەتلەندۇرىمەن بۇيرىدى. يەتمىش ئالتىنچى مەكتۇبتىن تەرجىمە تامام بولدى.

شەرەفۇددىين ئاھمەد بىن ياھيا مۇنىيرىي "راھمەتۇللاھى تەئالا ئالەيھ" ، 782- يىلى[م.1380] ۋاپات بولغان. ھىندىستاندا بىھار شەھرىدە ياشىدى. قەبرىمۇ شۇ يەردىدۇر. مۇنىر ، بىھار شەھرىنىڭ يېزىلىرىدىن بىرىنىڭ ئىسمىدۇر. شاھ ئابدۇلھاق دەھلەۋىينىڭ "راھمەتۇللاھى تەئالا ئالەيھ" **(اخبار الأخيار)** (ئاخبارۇل ئاھيار) كىتابىدا ، بىيوگرافىيەسى ئۇزۇن يېزىقلىقدۇر. بۇ كىتاب پارسچە بولۇپ ، 1332- يىلىدا [م.1914] ھىندىستاندا ، دېيوبەند شەھرىدە ۋە كېيىن پاكىستاندا لاھوردا بېسىلغان. **(إرشاد السالكين)** (ئىرشادۇس سالىكىين)، **(معدن المعاني)** (مادىنۇل مەئانىي) ۋە **(المكتوبات)** (مەكتۇبات) كىتابلىرىرى ناھايىتى قىممەتلىكتۇر.

[ئىمامى رابانىي "راھمەتۇللاھى ئالەيھ" مۇختەلىپ مەكتۇبلىرىدا بۇيرىدىكى ، (ئاللاھۇ تائالانىڭ ئەمر قىلغان ئىشلار **(پەرز)** دېيىلىدۇ. چەكلىگەنلىرى **(ھارام)** دېيىلىدۇ. پەرز ياكى ھارام بولمىغان ، رۇخسەت قىلىنغان ئىشلار **(مۇباھ)** دېيىلىدۇ. پەرزلەرنى ئورۇنداش ، ھاراملاردىن ساقلىنىش ۋە مۇباھلارنى ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن قىلىش **(ئىبادەت قىلىش)** دېيىلىدۇ. بىر ئىبادەتنىڭ سەھىھ ۋە مەقبۇل بولۇشى ئۈچۈن ، يەنى توغرا بولۇشى ۋە ئاللاھۇ تەئالانىڭ ياختۇرۇشى ئۈچۈن ، **(ئىلىم)** يەنى توغرا قىلىشنىڭ شەرتلىرىنى ئۆگىنىش ۋە **(ئەمەل)** يەنى شەرتلىرىگە ئۇيغۇن قىلىش ۋە **(ئىخلاس)** بىلەن ئورۇنداش لازىمدۇر. ئىخلاس ، پۇل ، ماقام ، شۆھرەتكە ئوخشاش دۇنيا مەنپەئەتلىرىنى ئويلىماي ، ئاللاھۇ تەئالا ئەمر قىلغانلىقى ئۈچۈن ، ئۇنىڭ رىزاسىنى ، سۆيگۈسىنى ئېرىشىش ئۈچۈن قىلىشتۇر. ئىلىم ، فىقھ كىتابلىرىنى ، بىر ئۇستاد بىلەن بىرلىكتە ئوقۇش ، ئىخلاس بولسا ، بىر ۋەلىينىڭ سۆزلىرىدىن ۋە ھال ۋە ھەرىكەتلىرىدىن ۋە

تەسەۋۋۇپ كىتابلىرىنى ئوقۇش بىلەن قولغا كېلىدۇ. ئىسلام ئىلىملىرى، ئىككى قىسىمدۇر: دىن ئىلىملىرى ۋە پەن ئىلىملىرى. بۇلارنىڭ، كىشىگە لازىم بولغانلىرىنى ئۆگىنىشى پەرزدۇر. مەسىلەن، دورىنىڭ ئىشلىتىش شەكلىنى، مىقدارىنى ۋە ئېلېكتىرىك لامپا ماكىنىسىنى ئىشلىتىدىغان كىشىنىڭ ئېلېكتىرىك ھەققىدە قىسقىچە ئىلىم ئۆگىنىشى پەرزدۇر. ئۆگەنمىسە، ئۆلۈمگە سەۋەب بولىدۇ.

پەرزلەرگە ۋە ھارامىلارغا ئىشىنىپ، ھورۇنلۇق بىلەن ياكى يامان دوستلارغا رىئايە قىلىپ، ئىبادەت قىلمىغان بىر مۇسۇلمان، تەۋبە قىلماي تۇرۇپ ئۆلسە، گۇناھى تۈگىگىچە، جەھەننەمدە كۆيىدۇ. پەرزلەرنى ئۆگەنمىگەن كىش، بىلسىمۇ، قىممەت، ئەھمىيەت بەرمىگەن، ئەپسۇسلانماي، ئاللاھتىن قورقماي تەرك قىلغان، مۇسۇلمانلىقتىن چىقىدۇ، كاپىر بولىدۇ. جەھەننەمدە، ئەبەدىي، چەكسىز كۆيىدۇ. ھاراملارنى قىلىشمۇ مۇشۇنداقتۇر.

بىر ئىبادەتنىڭ ئىلمىنى ئۆگەنمىگەن، شەرتلىرىنى بىلمىگەن كىشىنىڭ، قىلغان ئىبادىتى، ئىخلاس بىلەن قىلىنغان بولسىمۇ، سەھىھ بولمايدۇ. ھېچ قىلمىغانغا ئوخشاش، جەھەننەمدە كۆيىدۇ. شەرتلىرىنى بىلىپ ۋە رىئايە قىلىپ ئورۇندىغان كىشىنىڭ، ئىبادىتى سەھىھ بولىدۇ. جەھەننەم ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ. پەقەت، ئىخلاس بىلەن قىلمىغان بولسا، بۇ ئىبادىتى ۋە ھېچبىر ئىبادىتى قوبۇل بولمايدۇ. ساۋاب ئېرىشمەيدۇ. ئاللاھۇ تەئالا، بۇ ئىبادىتىنى ۋە خەير - ساخاۋىتىنى ياختۇرمايدىغانلىقىنى بىلدۈرمەكتە. ئىلىم ۋە ئىخلاس بىلەن قىلىنمىغان ئىبادەتنىڭ پايدىسى بولمايدۇ. ئىنسانىنى كۆيۈردىن، گۇناھتىن، ئازابتىن قۇتۇلدۇرمايدۇ. ئۆمۈر بويىچە، بۇنداق ئىبادەت قىلىپ، كۆپۈر ئۈستىدە ۋاپات بولغان مۇناپىقلار كۆپ كۆرۈلدى. ئىلىم بىلەن، ئىخلاس بىلەن قىلىنغان ئىبادەت، ئىنسانىنى، دۇنيادا كۆيۈردىن، گۇناھتىن قۇتقۇزىدۇ ۋە ئەزىز قىلىدۇ. ئاخىرەتتە بولسا، جەھەننەم ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغانلىقىنى، ئاللاھۇ تەئالا، مائىدە سۈرىسىنىڭ توققۇزىنچى ئايىتىدە ۋە ۋەلئاسر سۈرىسىدە ۋەدە قىلماقتا. ئاللاھۇ تەئالا، ۋەدىسىدە سادىقتۇر. بەرگەن ۋەدىسىدە ئەلبەتتە تۇرىدۇ.)]

**ھەق تەئالا، ئىنتىقامىنى يەنە قۇل بىلەن ئالۇر.**
**(ئىلمى- لەدۇننىي) بىلمىگەن، ئۇنى قۇل قىلدى دەپ ئىشىنۇر.**
**جىمىي شەيئىي خالىقىنىڭدۇر، قۇل قولى بىلەن قىلىنۇر.**
**ئەمرى- بارىي بولماي تۇرۇپ، ئويلىما بىر شەيئ ھەرىكەت قىلۇر.**

- 6 -

## ئاللاھۇ تەئالا باردۇر ۋە بىردۇر ، ئۇنىڭدىن باشقا پۈتۈن بارلىقلار يوق ئىدى ، يەنە يوق بولىدۇ

ئەتراپىمىزدىكى بارلىقلارنى ھېسسىي ئەزالىرىمىز بىلەن بىلمەكتىمىز. تۆيغۇ ئەزالىرىمىزغا تەسىر قىلغان شەيئىيلەر **(بارلىق)** [مەۋجۇد] دېيىلىدۇ. بارلىقلارنىڭ بەش تۇيغۇ ئەزالىرىمىزغا قىلغان تەسىرلەر بولسا **(خۇسۇسىيەت)** ياكى **(سۈپەت)** دېيىلىدۇ. بارلىقلار ، بىربىرلىرىدىن ، خۇسۇسىيەتلىرى بىلەن پەرق قىلىنماقتا. زىيا ، ئاۋاز ، سۇ ، ھاۋا ، ئەينەك ، ئايرىم - ئايرىم بارلىق يەنى **(مەۋجۇد)**دۇر. ۋەزىنىنى ، يەنى ئېغىرلىقنى ۋە ھەجمى بولغان ، يەنى بوشلۇقتا يەر ئېگەللەيدىغان بارلىقلار **(جەۋھەر)** ياكى **(مادداا)** دېيىلىدۇ. ماددىلار بىربىرلىرىدىن ، سۈپەتلىرى ، خۇسۇسىيەتلىرى بىلەن پەرق قىلىنىدۇ. ھاۋا ، سۇ ، تاش ، ئەينەك ، ئايرىم - ئايرىم ماددىدۇر. زىيا ، ئاۋاز بولسا ، ماددا ئەمەستۇر. چۈنكى ، نۇر ۋە ئاۋاز ، يەر ئېگەللىمەيدۇ ۋە ئېغىرلىقلىرى يوقتۇر. ھەر بارلىقتا ، **(ئېنېرگىيە)** يەنى **(قۇدرەت)** باردۇر. يەنى ئىش قىلالايدۇ. ھەر ماددا ، سۇلب ، يەنى قاتتىق جىسىم ۋە مايى يەنى سۇيۇقلۇق ۋە گاز بولۇپ ئۈچ خىل ھالەتتە بولالايدۇ. قاتتىق جىسىملارنىڭ شەكىللىرى باردۇر. سۇيۇقلۇق ۋە گاز ھالىتىدىكى ماددىلارنىڭ ، ئۆزلىرىگە مەخسۇس مەلۇم شەكىللىرى يوقتۇر. بۇلار ، ئىچىدە بولغان قاچىنىڭ شەكلىنى ئالىدۇ. ماددىلارنىڭ شەكىل ئالغان ھالىتى **(جىسىم)** دېيىلىدۇ. ماددىلار ھەر دائىم جىسىم ھالىتىدە بولىدۇ. مەسىلەن ، ئاچقۇچ ، يىڭنە ، قىسقۇچ ، گۈرجەك ، مىخ ، ھەممىسى ئوخشىمىغان جىسىملەردۇر. يەنى شەكىلللىرى پەرقلىقتۇر. پەقەت ، ھەممىسى تۆمۈر ماددىسىدىن ياسالغاندۇر. جىسىملەر ئىككىگە ئايرىلىدۇ: ئاددىي جىسىم ، بىرلەشمە جىسىم.

**(ئالەم مۇتەغەييىردۇر)** يەنى ، ھەر جىسىمدە دائىما ئۆزگۈرۈش بولماقتا. مەسىلەن ھەرىكەت قىلىپ يەر ئالماشتۇرىدۇ. چوڭىيىدۇ ، كىچىكلىشىدۇ. رەڭگى ئۆزگىرىدۇ. جانلىق بولسا ، خەستە بولىدۇ ، ئۆلىدۇ. بۇ ئۆزگىرىشلەر **(ۋەقە)** ياكى **(ھادىسە)** دېيىلىدۇ. تاشقىرىدىن بىر تەسىر بولماي تۇرۇپ ، ماددىدا ھېچبىر ئۆزگىرىش مەيدانغا كەلمەيدۇ. بىر ھادىسە مەيدانغا كەلگەندە ، ماددىنىڭ قۇرۇلمىسى بوزۇلماي ۋە ئۆزى ئۆزگەرمىسە ، بۇ **(فىزىكا ۋەقەسى)** دېيىلىدۇ. قەغەزنىڭ يىرتىلىشى ، بىر فىزىكا ۋەقەسىدۇر. بىر ماددىدا فىزىكا ۋەقەسىنىڭ مەيدانغا كېلىشى ئۈچۈن ، بۇ ماددىغا بىر

قۇۋۋەتنىڭ تەسىر قىلىشى لازىمدۇر. ماددىنىڭ قۇرۇلۇشىنى بوزغان، ئاساسىنى ئۆزگەرتكەن ۋەقەلەر **(خىمىيە ۋەقەسى)** دېيىلىدۇ. قەغەزنىڭ كۆيۈپ كۈل بولۇشى خىمىيە ۋەقەسىدۇر. بىر جىسىمدە خىمىيە ۋەقەسىنىڭ مەيدانغا كېلىشى ئۈچۈن، بۇنىڭغا باشقا بىر ماددىنىڭ تەسىر قىلىشى لازىمدۇر. ئىككى ياكى تېخىمۇ كۆپ ماددىنىڭ بىربىرلىرىگە تەسىر قىلىپ، ھەر بىرىدە خىمىيە ۋەقەسىنىڭ مەيدانغا كېلىشى بولسا، **(خىمىيەلىك ھەرىكەت)** ياكى **(خىمىيەلىك رېئاكسىيە)** دېيىلىدۇ.

ماددىلارنىڭ خىمىيە رېئاكسىيەسىگە كىرىشى، يەنى بىربىرىگە تەسىر قىلىشى، ئەڭ كىچىك پارچىلىرى بىلەن بولىدۇ. ماددىلارنىڭ بۇ ئەڭ كىچىك پارچىلىرى **(جەۋھەرۇل فەرد)** ياكى **(ئاتوم)** دېيىلىدۇ. ھەر جىسىم ئاتوملاردىن مەيدانغا كەلگەندۇر. يەنى، ئاتوم توپلىمىسىدۇر. ئاتوملارنىڭ قۇرۇلۇشى بىربىرىگە ئوخشايدىغان بولسىمۇ، چوڭلۇقى ۋە ئېغىرلىقى پەرقلىقتۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن، بۈگۈن يۈز بەش ئاتوم بىلمەكتىمىز. ھەتتا ئەڭ چوڭ ئاتوم، ئەڭ قۇۋۋەتلىك مىكروسكوپ بىلەنمۇ كۆرگىلى بولمايدىغان دەرىجىدە ناھايىتى كىچىكتۇر. بىربىرىگە ئوخشايدىغان ئاتوملارنىڭ بىر يەرگە كېلىشى بىلەن **(ئاددىي جىسىم)** ياكى **(ئېلېمېنت)** ھاسىل بولىدۇ. يۈز بەش تۈرلۈك ئاتوم بولغانلىقى ئۈچۈن، يۈز بەش تۈر ئاددىي جىسىم باردۇر. تۆمۈر، كۈڭگۈرت، سىماپتىن، ئوكسىگېن گېزى، كۆمۈر ئايرىم - ئايرىم ئېلېمېنتتۇر. پەرقلىق ئاتوملارنىڭ بىر يەرگە كېلىشىدىن **(بىرلەشمە جىسىم)** ياكى **(مۇرەككەب جىسىم)** ھاسىل بولىدۇ. يۈزمىڭلارچە بىرلەشمە جىسىم باردۇر. سۇ، ئىسپىرت، تۇز، كالتسىي ئوكسىد، مۇرەككەب جىسىملەردۇر. مۇرەككەب جىسىملەر، ئىككى ياكى تېخىمۇ كۆپ ئاددىي جىسىمنىڭ بىربىرلىرى بىلەن بىرلەشمىسىدىن ھاسىل بولماقتا. ئاددىي جىسىملەرنىڭ بىرلەشمىلىرى، ئاتوملارنىڭ بىربىرلىرى بىلەن بىرلەشمىسىدىن ھاسىل بولىدۇ.

پۈتۈن جىسىملەر، مەسىلەن تاغلار، دېڭىزلەر، ھەر تۈرلۈك ئۆسۈملۈك ۋە ھايۋانلار، دائىما يۈز بەش ئېلېمېنتتىن مەيدانغا كەلمەكتە. جانلىق، جانسىز ھەر جىسىمنىڭ قۇرۇلما تېشى، بۇ يۈز بەش ئېلېمېنتتۇر. پۈتۈن جىسىملەر، بۇ يۈز بەش ئېلېمېنتتىن بىرىنىڭ ياكى بىر قانچىسىنىڭ ئاتوملىرىنىڭ بىر يەرگە كېلىشىدىن ھاسىل بولماقتا. ھاۋا، تۇپراق، سۇ، ئىسسىقلىق، نۇر، ئېلېكترك ۋە مىكروپلار، بىرلەشمە جىسىملەرنىڭ پارچىلىنىشىغا ياكى جىسىملەرنىڭ بىرلەشمىسىگە سەۋەب بولىدۇ. **(سەۋەبسىز ھېچبىر ئۆزگۈرۈشلۈك بولماس.)** بۇ ئۆزگۈرۈشلەردە، ئېلېمېنتلار، يەنى بۇ

بارلىقلارنىڭ قۇرۇلما تاشلىرى، جىسىمدىن جىسىمگە يەر ئالماشتۇرىدۇ ياكى بىر جىسىمدىن ئايرىلىپ مۇستەقىل ھالەتكە كېلىدۇ. جىسىملەرنىڭ يوق بولغانلىقىنى كۆرمەكتىمىز. كۆرگىنىمىزگە تايىنىپ ھۆكۈم بېرىپ ئالدىنىمىز. چۈنكى، يوق بولدى ۋە بار بولدى دېگىنىمىز بۇ كۆرۈنۈش، ماددىلارنىڭ ئۆزگىرىشىدىن باشقا بىر ئىش ئەمەستۇر. بىر جىسىمنىڭ، مەسىلەن مازاردىكى ئۆلۈكنىڭ يوق بولۇشى يەنى جىسىملەرنىڭ، مەسىلەن سۇنىڭ، گازلارنىڭ ۋە تۇپراق ماددىلىرىنىڭ بار بولۇشى قىياپىتىدە بولىدۇ. بىر ئۆزگۈرۈشتە، بار بولغان يېڭى ماددىلار، تۈيغۇ ئەزالىرىمىزغا تەسىر قىلمىسا، بۇلارنىڭ مەيدانغا كەلگەنلىكىنى ئاڭلىيالمايمىز. بۇنىڭ ئۈچۈن، ئۆزگۈرۈشكە ئۇچرىغان بىرىنچى ماددىنى يوق بولدى دېمەكتىمىز.

يۈز بەش ئېلېمېنتنىڭ ھەر بىرىنىڭ شەكىللىرىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكىنى، ھەر ئېلېمېنتتا فىزىكا ۋە خىمىيە ۋەقەسى بولغانلىقىنىمۇ كۆرمەكتىمىز. بىر ئېلېمېنت، بىر بىرلەشمىنىڭ قۇرۇلمىسىغا قېتىلغاندا، ئىئون ھالىتىگە ئۆتىدۇ. يەنى، ئاتوملىرى ئېلېكترون بېرىدۇ ياكى ئالىدۇ. بۇنداقلا بۇ ئېلېمېنتنىڭ تۈرلۈك فىزىكا ۋە خىمىيە خۇسۇسىيەتلىرى ئۆزگىرىدۇ. ھەر ئېلېمېنتنىڭ ئاتوملىرى، بىر يادرو بىلەن، **(ئېلېكترون)** دېيىلىدىغان تۈرلۈك مىقدارلاردا، تېخىمۇ كىچىك پارچىلاردىن مەيدانغا كەلگەندۇر. يادرو، ئاتومنىڭ ئوتتۇرىسىدىدۇر. ھىدروگېندىن باشقا، پۈتۈن ئاتوملارنىڭ يادرولىرى **(پروتون)** ۋە **(نېيترون)** دېيىلىدىغان زەررىچەلەردىن مەيدانغا كەلگەن. پروتونلاردا، مۇسبەت ئېلېكترىك يۈكى باردۇر. نېيترونلاردا، ئېلېكترىك يۈكى بولمايدۇ. ئېلېكترونلار، كونا ئېلېكترىك زەررىچىلەردۇر ۋە يادرو ئەتراپىدا ئايلىنىدۇ. ئېلېكترونلار، ھەر ئان ئوربىتالىرىدا ئايلانغىنىدەك، ئوربىتالىرىنىمۇ ئۆزگەرتمەكتە.

ئاتوملارنىڭ يادرولىرىدىمۇ، ئۆزگۈرۈشلەر، پارچىلىنىشلار بولغانلىقى، **(رادىئاكتىپ)** دېيىلىدىغان ئېلېمېنتلاردىن كۆرىۋېلىشقا بولىدۇ. يادرولارنىڭ بۇ پارچىلىنىشىغا، بىر ئېلېمېنتنىڭ باشقا ئېلېمېنتقا ئالماشقانلىقى، ماددىلارنىڭ يوق بولۇپ، ئېنېرگىيە **(قۇدرەت)** ھالىتىگە ئۆزگەرگەنلىكىمۇ كۆرۈلگەن، بۇ ئۆزگۈرۈش **(ئېينىشتېيىن)**[1] تەرىپىدىن ھېسابىمۇ قىلىنغاندۇر. دېمەككى، بىرلەشمە جىسىملەردە بولغانلىقىغا ئوخشاش، ئېلېمېنتلەرمۇ، دائىما ئۆزگەرمەكتە، بىر ھالەتتىن باشقا ھالەتكە ئۆزگەرمەكتە. (جانلىق جانسىز ھەر ماددا ئۆزگەرمەكتە، يەنى ئاۋۋالقىسى

---

([1]) ئېينىشتېيىن يەھۇدىي فىزىكچىسى، 1375- يىلدا [م. 1955] ئۆلدى.

يوق بولۇپ، يېڭىسى بار بولماقتا.) بۈگۈن، بار بولغان ھەر جانلىق، (ھەر ئۆسۈملۈك ، ھەر ھايۋان) ئاۋۋال يوق ئىدى. باشقا جانلىقلار بار ئىدى. بىر ۋاقىتتىن كېيىن ، ھازىرقى جانلىقلاردىن ھېچبىرى قالماي ، باشقا جانلىقلار بار بولىدۇ. جانسىز بارلىقلارنىڭ ھەممىسىمۇ مۇشۇنداقتۇر. جانلىق ۋە جانسىز ھەر بارلىق ، مەسىلەن بىر ئېلېمېنت بولغان تۆمۈر ياكى بىر قانچە جىسىم ئارىلاشمىسى بولغان تاش ، سۆڭەك ، پۈتۈن ماددىلار ، پۈتۈن زەررىلەر دائىما ئۆزگەرمەكتە. يەنى بۇرۇنقىلىرى يوق بولماقتا ۋە باشقىلىرى بار بولماقتا. بار بولغان ماددا بىلەن، يوق بولغان ماددىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى بىربىرگە ئوخشىسا ، ئىنسان بۇ ئۆزگىرىشنى ئاڭلىيالمايدۇ. ماددىنى داۋاملىق بار دەپ قارايدۇ. كىنوخانىدا ، ھەرىكەت قىلىۋاتقان فىلىم لېنتىسىدا ، ئوبيېكتىپنىڭ ئالدىدا ، ھەر ئان باشقا رەسىملەر كېلىپ كەتمەكتە بولۇپ ، كۆرگۈچىلەر بۇنى ئاڭلىيالماي ، ئوخشاش رەسىم پەردىدە ھەرىكەت قىلىۋاتىدۇ دەپ قارىغىنىغا ئوخشاشتۇر. قەغەز كۆيۈپ كۈل بولغاندا بۇ ئۆزگىرىشنى چۈشەنگىنىمىز ئۈچۈن ، قەغەز يوق بولدى ، كۈل بار بولدى دېمەكتىمىز. مۇز ئېرىگەندە ، مۇز يوق بولدى ، سۇ بار بولدى دېمەكتىمىز. زامانىۋىي ماددا ئىلمى ، **(Se'âdet-i Ebediyye)** كىتابىنىڭ ، **546** ، **971** ۋە **1041**- بەتلىرىدىمۇ ئۇزۇن يېزىلىقتۇر. شۇ يەردىنمۇ ئوقۇغايسىلەر!

**(شرح العقائد)** (شەرھى ئاقايىد) كىتابىنىڭ بېشىدا دەيدۇكى ، (پۈتۈن بارلىقلار ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ بارلىقىغا ئالامەت بولغانلىقى ، ئۇنىڭ بارلىقىنى كۆرسەتكەنلىكى ئۈچۈن ، مەخلۇقلارنىڭ ھەممىسى **(ئالەم)** دېيىلىدۇ. بارلىقلارنىڭ بىر تۈردىن بولغانلىرىغىمۇ ئايرىم ئالەم دېيىلىدۇ. مەسىلەن ، ئىنسانلار ئالەمى ، پەرىشتىلەر ئالەمى ، ھايۋانلار ئالەمى ، جانسىز ماددىلار ئالەمى دېيىلىدۇ. ۋەياكى ، ھەر بىر جىسىم ، بىر ئالەمدۇر.

**(شرح المواقف)** (شەرھى مەۋاقىف)[1] كىتابىنىڭ تۆت يۈز قىرىق بىرىنچى بېتىدە دەيدۇكى ، ئالەم ، يەنى ھەر شەيئىي ، ھادىستۇر. يەنى مەخلۇقتۇر. يەنى يوق تۇرۇپ ، كېيىن بار بولغاندۇر. [ھەر ۋاقىت ، بىربىرىدىنمۇ بار بولىدىغانلىقىنى يۇقىرىدا بىلدۇردۇق.] جىسىملارنىڭ ماددىسىمۇ ، سۈپەتلىرىمۇ ، ھادىستۇر. بۇ يەردە تۆت نەرسە ئويلىغىلى بولىدۇ:

1- مۇسۇلمانلارغا ، يەھۇدىيلەرگە ۋە ناساراغا ۋە مەجۇسىيلەرگە ئاساسەن ، جىسىملەرنىڭ ماددىلىرىمۇ ، سۈپەتلىرىمۇ ھادىستۇر.

---

([1]) **(شەرھى مەۋاقىف)** مۇئەللىپى سەييىد شەرىيف ئەلىي جۇرجانىي ، **816**-يىلىدا [م. **1413**] شىرازدا ۋاپات بولدى.

2- ئارستوغا ۋە ئۇنىڭ يولىدا بولغان پەلسەپەچىلەرگە ئاساسەن، جىسىملەرنىڭ ماددىلىرىمۇ، سۈپەتلىرىمۇ قەدىمدۇر. يەنى ئەزەلىيدۇر، داۋاملىق باردۇر دەيدۇ. بۇ سۆزنىڭ خاتا بولغانلىقىنى، زامانىۋىي خىمىيە ئىلمى ئوچۇق بىلدۈرمەكتە. بۇنداق ئىشەنگەن ۋە ئېيتقان، مۇسۇلمانلىقتىن چىقىدۇ. كاپىر بولىدۇ. ئىبنى سىنا[1] بىلەن فارابىي[2] مۇ قەدىم دېمەكتە.

3- ئارىستودىن ئىلگىرى ئۆتكەن پەيلاسوپلارغا ئاساسەن، ماددىلىرى قەدىم بولۇپ، سۈپەتلىرى ھادىستۇر دەپ ئېيتىدۇ. بۈگۈن، پەن ئادەملىرىنىڭ كۆپىنچىسىمۇ بۇنداق خاتا ئويلىماقتا.

4- ماددىنىڭ ھادىس، سۈپەتلەرنىڭ قەدىم بولغانلىقىنى ئېيتقان كىشى بولمىغاندۇر. گالىنۇس بۇ تۆتىدىن ھېچبىرىگە قارار بېرەلمىگەن.

مۇسۇلمانلار، ماددىلارنىڭ ۋە سۈپەتلەرنىڭ ھادىس بولغانلىقىنى بىر قانچە يول بىلەن ئىسپات قىلماقتا. بىرىنچى يول، ماددىلار ۋە پۈتۈن زەررىلىرى داۋاملىق ئۆزگەرمەكتە. ئۆزگۈرۈشتە بولغان نەرسە، قەدىم بولالمايدۇ. ھادىس بولۇشى لازىمدۇر. چۈنكى، ھەر ماددىنىڭ، ئۆزىدىن ئىلگىرىكىسىدىن مەيدانغا كېلىشى، چەكسىز بۇرۇنلارغىچە كېتەلمەيدۇ. بۇ ئۆزگۈرۈشلەرنىڭ بىر باشلانغۇچىنىڭ بولۇشى، يەنى تۇنجى ماددىنىڭ، يوقتىن بار قىلىنغان بولۇشى لازىمدۇر. يوقتىن بار قىلىنغان تۇنجى ماددا بولمىغان بولسا، يەنى كېيىنكى ماددىنىڭ ئۆزىدىن بۇرۇنقى ماددىدىن ھاسىل بولۇشى چەكسىز بۇرۇنلاردا بولغان بولسا، ماددىلارنىڭ بىرىبىرلىرىدىن مەيدانغا كېلىشىنىڭ بىر باشلانغۇچى بولمايتتى ۋە بۈگۈن ھېچبىر ماددىنىڭ بار بولماسلىقى لازىم بولاتتى. ماددىلارنىڭ بار بولۇشى ۋە بىرىبىرلىرىدىن ھاسىل بولۇشى، يوقتىن بار قىلىنغان تۇنجى ماددىلاردىن كۆپەيگەنلىكىنى كۆرسەتمەكتە.

يەنە شۇنداق دەيمىزكى، كۆكتىن چۈشكەن بىر تاش ئۇچۇن، چەكسىزدىن كەلدى دەپ ئېيتقىلى بولمايدۇ. چۈنكى چەكسىز، باشلانغۇچى، ئۇچى يوق دېمەكتۇر. چەكسىزدىن كېلىش، يوقتىن كېلىش بولىدۇ. چەكسىزدىن كەلگەنلىكى ئويلىنىلغان نەرسىنىڭ، كەلمەسلىكى لازىم بولىدۇ. كەلگەن بىر نەرسىنى، چەكسىزدىن كەلدى دەپ ئېيتىش، ئەقىلگە، پەنگە ئۇيغۇن بولمىغان جاھىلچە بىر سۆز بولىدۇ.

---

(1) ئىبنى سىنا ھۈسەين، 428- يىلىدا [م. 1037] ۋاپات بولدى.

(2) مۇھەممەد فارابىي، 339- يىلىدا [م. 950] شامدا ۋاپات بولدى.

بۇنىڭدەك، ئىنسانلارنىڭ بىربىرلىرىدىن ھاسىل بولۇشى، چەكسىز بۇرۇنلاردىن كېلەلمەيدۇ. يوقتىن يارىتىلغان بىر تۇنجى ئىنساندىن باشلاپ كۆپىيىشى لازىمدۇر. يوقتىن بار قىلىنغان تۇنجى بولماي، ئىنسانلارنىڭ بىربىرلىرىدىن ھاسىل بولۇشى، چەكسىز بۇرۇنلاردىن كەلمەكتە دېيىلسە، ھېچبىر ئىنساننىڭ بار بولماسلىقى لازىمدۇر. ھەر بارلىق ئۈچۈنمۇ مۇشۇنداقتۇر. ماددىلارنىڭ، جىسىملەرنىڭ بىربىرلىرىدىن ھاسىل بولۇشى ئۈچۈن، (بۇنداق كەلگەن بۇنداق داۋام قىلىدۇ. يوقتىن بار قىلىنغان تۇنجى ماددىلار يوقتۇر) دېمەك، ئەقىلگە ۋە پەنگە ئۇيغۇن بولمىغان، جاھىلچە بىر سۆزدۇر. ئۆزگۈرۈش، چەكسىز بولۇشنى ئەمەس، يوقتىن يارىتىلغان بولۇشنى، يەنى **(ۋاجىبۇل ۋۇجۇد)** بولۇشنى ئەمەس، **(مۇمكىنۇل ۋۇجۇد)** بولۇشنى كۆرسەتمەكتە.

**سوئال:** بۇ ئالەمنى ياراتقاننىڭ ئۆزى ۋە سۈپەتلىرى قەدىمدۇر، ئەزەلىيدۇر. بۇ ئالەمنىڭمۇ قەدىم بولۇشى كېرەك ئەمەسمۇ؟

**جاۋاب:** قەدىم بولغان ياراتقۇچىنىڭ، ماددىلارنى، زەررىلەرنى،تۈرلۈك سەۋەبلەر بىلەن ئۆزگەرتكەنلىكىنى، يەنى يوق قىلىپ، بۇلارنىڭ ئورنىغا باشقىلىرىنى ياراتماقتا ئىكەنلىكىنى، ھەر ۋاقىت كۆرمەكتىمىز. قەدىم بولغان ياراتقۇچى، ئىرادە قىلغان، تىلىگەن ۋاقىت، يەنى ھەر ۋاقىت ماددىلارنى، بىربىرلىرىدىن ئايرىماقتا. ئالەملەرنى، ھەر ماددىنى، ھەر زەررىنى سەۋەبلەر بىلەن ياراتقىنىدەك، ئىرادە قىلغاندا، سەۋەبسىز، ۋاستىسىزمۇ يوقتىن بار قىلىدۇ.

ئالەملەرنىڭ ھادىس بولغانلىقىغا ئىشەنگەن، پانىي بولغانلىقىغا، يەنى تەكرار يوق بولىدىغانلىقىغىمۇ ئىشىنىدۇ. يوق تۇرۇپ كېيىن يارىتىلغان بارلىقلارنىڭ يەنە يوق بولالايدىغانلىقى مەيداندىدۇر. كۆپلىگەن بارلىقلارنىڭ يوق بولغانلىقىنى، ھازىرمۇ كۆرمەكتىمىز.

مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن، ماددىلارنىڭ ۋە جىسىملەرنىڭ، يەنى ھەر بارلىقنىڭ، يوقتىن بار قىلىنغانلىقىغا ۋە قايتا يوق بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش لازىمدۇر. جىسىملەرنىڭ يوق تۇرۇپ كېيىن بار بولغانلىقىنى ۋە قايتا يوق بولغانلىقىنى، يەنى شەكىللىرىنىڭ ۋە خۇسۇسىيەتلىرىنىڭ يوقىغانلىقىنى كۆرمەكتىمىز. جىسىملەر يوق بولغاندا، ماددىلىرى قالسىمۇ، بۇ ماددىلارنىڭمۇ ئەزەلىي بولمىغانلىقىنى، بۇرۇنلاردا، ئاللاھۇ تەئالا تەرىپىدىن يارىتىلغانلىقىنى ۋە قىيامەت كۈنىدە ھەممىسىنى قايتا يوقىتىدىغانلىقىنى يۇقىرىدا بىلدۇردۇق. زامانىمىزنىڭ پەن ئىلىملىرى، بۇنىڭغا ئىشىنىشتا توسالغۇ

ئەمەستۇر. ئىشەنمەسلىك، يەنگە بۆھتان چاپلاش ۋە ئىسلام دۈشمىنى بولۇش دېمەكتۇر. ئىسلامىيەت، پەن ئىلىملىرىنى رەت قىلمايدۇ. دىن ئىلىملىرىنى ئۆگەنمەسلىكنى ۋە ئىبادەت ۋەزىپىلىرىنى ئورۇندىماسلىقنى رەت قىلىدۇ. پەن ئىلىملىرى بولسا، ئىسلامىيەتنى ئىنكار قىلمايدۇ. ھەتتا، ئۇنى دەلىل ۋە تەسدىق قىلماقتا.

ئالەم، ھادىس بولغان ئىكەن، بۇنى يوقتىن بىر ياراتقان باردۇر. چۈنكى، ھېچبىر ۋەقەنىڭ ئۆزلىكىدىن بولالمايدىغانلىقىنى يۇقىرىدا بىلدۇردۇق. بۈگۈن زاۋۇتلاردا مىڭلارچە دورا، ئۆي ئەشياسى، سانائەت ۋە تىجارەت ماددىلىرى، ئېلېكترونىڭ ئەسۋابلار، جەڭ قوراللىرى ياسالماقتا. بۇلاردىن كۆپىنچىسى، ئىنچىكە ھېسابلاردىن، يۈزلەرچە تەجرىبىدىن كېيىن قولغا كېلىدۇ. بۇلاردىن بىرىگىمۇ، ئۆزلىكىدىن بار بولدى دېيىلەلەمدۇ؟ ئۇلار، بۇلارنىڭ بىلىپ ۋە خالاپ ياسالغانلىقىنى ئېيتمەكتە ۋە ھەممىسىنىڭ بىر ياسىغۇچىنىڭ بولۇشى لازىمدۇر دەپ ئېيتىدۇ- دە، جانلىقلاردا، جانسىزلاردا كۆرۈلگەن ۋە ھەر ئەسىردە، تېخىمۇ يېڭىلىرى، تېخىمۇ كۆپلىرى كەشپ قىلىنغان ۋە كۆپىنچىسىنىڭ قۇرۇلمىسى تېخى تېپىلمىغان مىليونلارچە ماددىنىڭ ۋە ھادىسەنىڭ ئۆزلىكىدىن تاسادىپىي بار بولغانلىقىنى ئېيتماقتا. بۇ ساختىپەز، ناھايىتى كاجلىقتىن ياكى روشەن بىر ئەخمەقلىقتىن باشقا نېمىنى ئىپادىلەيدۇ؟ كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ھەر ماددىنى، ھەر ھەرىكەتنى بار قىلغان يەك بىر ياراتقۇچى باردۇر. بۇ ياراتقۇچى **(ۋاجىبۇل ۋۇجۇد)**دۇر. يەنى، يوق تۇرۇپ كېيىن بار بولغان ئەمەستۇر. دائىما بار بولۇشى لازىمدۇر. بار بولۇشى ئۈچۈن ھېچبىر نەرسىگە موھتاج ئەمەستۇر. دائىما بار بولۇشى لازىم بولمىغان بولسا، **(مۇمكىنۇل ۋۇجۇد)** بولاتتى. ئالەملەردەك ھادىس، يەنى مەخلۇق بولاتتى. مەخلۇق، باشقا بىر مەخلۇقتىن ئۆزگۈرۈشىدىن ياكى يوقتىن بار قىلىنىدۇ. ئۇنىمۇ ياراتقان لازىم بولىدۇ. بۇنداقلا چەكسىز ياراتقانلار لازىم بولىدۇ. مەخلۇقلاردىكى ئۆزگۈرۈشلەرنىڭ چەكسىز بولالمايدىغانلىقىنى يۇقىرىدە بىلدۈرگىنىمىزدەك ئويلىساق، ياراتقۇچىنىڭمۇ چەكسىز بولالمايدىغانلىقى، يارىتىشنىڭ بىرىنچى ياراتقۇچىدىن باشلايدىغانلىقىنى چۈشەنگىلى بولىدۇ. چۈنكى، ياراتقۇچىلارنىڭ بىربىرلىرىنى يارىتىشلىرى چەكسىز بولۇپ بۇنداق داۋام قىلىدۇ دېيىلسە، ھېچبىر ياراتقۇچىنىڭ مەۋجۇت بولماسلىقى كېرەك بولىدۇ. مانا، يارىتىلمىغان بىرىنچى تۇنجى ياراتقۇچى، مەخلۇقلارنىڭ يەك ياراتقۇچىسىدۇر. ئۇنىڭدىن بۇرۇن ۋە كېيىن، باشقا بىر ياراتقۇچى يوقتۇر. ياراتقۇچى يارىتىلمايدۇ. ئۇ، دائىما باردۇر. بىر ئان يوق بولسا، ھەممە

نەرسە يوق بولىدۇ. ۋاجىبۇل ۋۇجۇد، ھېچبىر جەھەتتىن ھېچبىر نەرسىگە موھتاق ئەمەس. يەرلەرنى، كۆكلەرنى، ئاتوملارنى، جانلىقلارنى، سىستېمىلىق، ھېسابلىق ياراتقاننىڭ قۇدرىتىنىڭ، قۇۋۋىتىنىڭ چەكسىز بولۇشى، ئالىم بولۇشى، تىلىگىنىنى دەرھال قىلىشى، بىر بولۇشى، ئۇنىڭدا ھېچ ئۆزگۈرۈشلۈك بولماسلىقى، لازىمدۇر. قۇۋۋىتى چەكسىز بولمىسا ۋە ئالىم بولمىسا، بۇنداق سىستېمىلىق، ھېسابلىق مەخلۇقلارنى يارىتالمايدۇ. بۇ ياراتقۇچى بىردىن كۆپ بولسا، بىر نەرسىنىڭ يارىتىلىشىدا، ئىستەكلىرى ئوخشىمىسا، ئىستىكى بولمىغانلار ياراتقۇچى بولالمايدۇ ۋە يارىتىلغان نەرسىلەر قالايمىقان بولىدۇ. تېخىمۇ كۆپ ئىلىم ئېلىش ئۈچۈن ئالىي ئۇشىينىڭ[1] يازغان (Elmâlî Kasîdesi)نىڭ ئەرەبچە ۋە تۈركچە شەرھلىرىنى ئوقۇغايسىلەر!

ياراتقۇچىدا ھېچ ئۆزگۈرۈش بولمايدۇ. ھازىر قانداق بولسا، ئالەمنى يارىتىشتىن بۇرۇنمۇ شۇنداق ئىدى. ھەر نەرسىنى يوقتىن ياراتقىنىدەك، ھەر ۋاقىتمۇ، ھازىرمۇ، ھەر نەرسىنى ياراتماقتا. چۈنكى ئۆزگۈرۈش، مەخلۇق بولۇشنى، يوقتىن يارىتىلغان بولۇشنى كۆرسىتىدۇ. ئۇنىڭ دائىما بار بولغانلىقىنى، يوق بولالمايدىغانلىقىنى يۇقىرىدا بىلدۇردۇق. بۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇنىڭدا ھېچ ئۆزگۈرۈش بولمايدۇ. مەخلۇقلار تۇنجى يارىتىلغىنىدا ئۇنىڭغا موھتاج بولغىنىدەك، ھەر ئانمۇ موھتاجدۇر. ھەر نەرسىنى ياراتقان، ھەر ئۆزگۈرۈشنى قىلغان يالغۇز ئۇدۇر. سىستېمىلىق بولۇشى ئۈچۈن ۋە ئىنسانلارنىڭ ياشىيالىشى ۋە مەدەنىي بولالىشى ئۈچۈن، ھەر نەرسىنى سەۋەبلەر بىلەن ياراتماقتا. سەۋەبلەرنى ئۇ ياراتقىنىدەك، سەۋەبلەرنىڭ تەسىر قىلىشىنى، ئىش قىلالىشىنىمۇ، ئۇ ياراتماقتا. ئىنسانلار سەۋەبلەرنىڭ ماددىلارغا تەسىر قىلىشىغا ۋاستە بولماقتا.

ئاچ بولغاندا، بىر نەرسە يېيىش، كېسەل بولغاندا دورا ئىشلىتىش، شامنى يېقىش ئۈچۈن گۈگۈتنى يېقىش، ھېدروگېن قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن سىنك ئۈستىگە بىر كىسلاتا تۆكۈش، سېمونت ياساش ئۈچۈن ھاك تېشى بىلەن سېغىز توپا ئارىلاشتۇرۇپ ئىسسىتىش، سۇت قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئىنەكنى بېقىش، ئېلېكترىك قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ھىدرو - ئېلېكترىك ئىستانسىسى قۇرۇش، ھەر تۈرلۈك زاۋۇت قۇرۇش، سەۋەبلەرنى ئىشلىتىپ، يېڭى نەرسىلەر يارىتىشقا سەۋەب بولماقتا. ئىنساننىڭ، ئىرادىسى ۋە قۇۋۋىتىمۇ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ ياراتقان ئايرىم -

---

([1]) ئالىي ئۇشىي، 575- يىلىدا [م. 1180] ۋاپات بولدى.

ئايرىم سەۋەبتۇر. ئىنسانلار بولسا ، ئاللاھۇ تەئالانىڭ يارىتىشىغا سەۋەب بولماقتا. ئاللاھۇ تەئالا ، بۇنداق يارىتىشنى ئىستىمەكتە. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، ئىنسان بىر نەرسە ياراتتى دېمەك ، ئەقلگە ۋە دىنغا ئۇيغۇن بولمىغان ، جاھىلچە بىر سۆزدۇر.

ئىنسانلارنىڭ ، ئۆزلىرىنى ياراتقان ، ياشاتقان ، موھتاج بولغان نەرسىلىرىنى يارىتىپ ئەۋەتكەن بۇ بىر ياراتقۇچىنى سۆيۈشى ، ئۇنىڭغا قۇل بولۇشى لازىمدۇر. يەنى ، مەخلۇقلارنىڭ ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشى ، چوقۇنىشى ، ئىتائەت قىلىشى ، ئەدەپلىك بولۇشى لازىمدۇر. بۇنداق ئىكەنلىكى ئوننىچى بەتنىڭ بېشىدىكى ، ئۈچۈنچى جىلد ، ئون يەتتىنچى مەكتۇپتا ئۇزۇن يېزىلىقتۇر. ۋاجىبۇل ۋۇجۇد ، بىر بولغان بۇ ئىلاھ ، بۇ تەڭرى ، ئىسمىنىڭ **(ئاللاھ)** ئىكەنلىكىنى ئۆزى بىلدۈرگەندۇر. قۇللارنىڭ ،ئۇنىڭ بىلدۈرگەن ئىسمىنى ئۆزگەرتىشكە ھەقلىرى يوقتۇر. ھەقسىز قىلىنغان ئىش ، زۇلۇم بولىدۇ. ناھايىتى سەت بىر ئىش بولىدۇ.

خىرىستىيانلار ، پوپلار ، ياراتقۇچىنىڭ ئۈچ ئىكەنلىكىگە ئىشىنىدۇ. يۇقىرىدىكى يازمىلىرىمىز ، ياراتقۇچىنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى ، خىرىستىيانلىقنىڭ ، پوپلارنىڭ سۆزلىرىنىڭ خاتا ۋە چىرىك ئىكەنلىكىنى ئىسپات قىلماقتا.

**ئىلىم بولمىسا ، دىن ، كېتەر ھەر يەردىن ،**
**ئۇنداق بولسا ، جاھالەت دېيىلگەن ، يۈز قارىسىدىن ،**
**قۇتۇلۇش كېرەك ، ھەممىلا مىللەت ،**
**كۇپايە ئەمەسمۇ ، ئاخىرقى دەرسى- پالاكەت ؟**
**بۇ پالاكەت دەرسى ، نېمىگە زىيان بولدى ، چۈشەنسەڭ ،**
**مېڭەڭ ئېرىپ ، ياش كەبى ، تاراملايتتى كۆزۈڭدىن ،**
**ئاخىرقى ۋەقەلەر ، نېمەدۇر ؟ ، بىلسەڭ نېمەدۇر ؟**
**كەلمىسە ئەگەر ، ئۆزىگە مىللەت ، كېتەر مىللەت.**
**چۈنكى ، يېڭى بىر تىترەنمىگە چىدىغىلى بولماس ،**
**چۈنكى ، بۇ قېتىم ، ئۇيقۇ ئۆلۈمدۇر ئويغانغىلى بولماس.**
**ئەخلاقنى تۈزىتىپ ، پەننى كۆپ ئۆگىنىش كېرەك!**
**دىنغا ئېسىلىپ ، ئاتوم بىلەن قوراللىق ئەر بولۇش كېرەك!**
**دىن ئىلمى ، جەڭ كۈچى ، ياخشى بولۇش كېرەك ،**
**ئىككىسىدۇر پەقەت ، مىللەتكە ھۇزۇر ئېلىپ كېلۇر.**

# فهرست الكتاب

الموضوع رقم الصفحة



## دُعَاءُ التَّوْحِيدِ

**يَا اَللّٰه يَا اَللّٰه لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللّٰه مُحَمَّدٌ رَسُولُ اللّٰهِ يَا رَحْمَنُ يَا رَحِيمُ يَا عَفُوُّ يَا كَرِيمُ فَاعْفُ عَني وَارْحَمْني يَا اَرْحَمَ الرَّاحِمِينَ تَوَفَّني مُسْلِمًا وَاَلْحِقْني بِالصَّالِحِينَ اللّٰهمّ اغْفِرْ لي وَلآبَائِي وَأُمَّهَاتي وَلآبَاءِ وَأُمَّهَاتِ زَوْجَتِي وَلأَجْدَادِي وَجَدَّاتي وَلأَبْنَائِي وَبَنَاتي وَلإِخْوَتي وَأَخَوَاتي وَلأَعْمَامِي وَعَمَّاتي وَلأَخْوَالِي وَخَالاَتي وَلأُسْتَاذِي عَبْدِ الْحَكِيمِ الْآرْوَاسِي وَلِلْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ اَلاَحْيَاءِ مِنْهُمْ وَالاَمْوَاتِ «رَحْمَةُ اللّٰهِ تَعَالَى عَلَيْهِمْ أَجْمَعِينَ» بِرَحْمَتِكَ يَا اَرْحَمَ الرَّاحِمِينَ وَالْحَمْدُ لِلّٰهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ**

## دُعَاءُ اْلاِسْتِغْفَارِ

**اَسْتَغْفِرُ اللّٰهَ الْعَظِيمَ الَّذِي لاَ اِلَهَ إِلاَّ هُوَ اْلحَيَّ الْقَيُّومَ وأَتوُبُ إِلَيْهِ**

إن ناشر كتب –**دار الحقيقة للنشر والطباعة**– هو المرحوم حسين حلمي ايشيق عليه الرحمة والرضوان المتولد عام 1329 هـ. [1911 م] بمنطقة –**أيوب سلطان إستانبول**– وأعداد الكتب التي نشرها ثلاث وستون مصنفا من العربية وأربع وعشرون مصنفا من الفارسية وثلاث مصنفات أوردية وأربع عشرة من التركية ومقدار الكتب التي أمر بترجمتها من هذه الكتب إلى لغات فرنسية وألمانية وإنجليزية وروسية وإلى لغات أخر بلغت مائة وتسعة وأربعين كتابا وجميع هذه الكتب طبعت في –**دار الحقيقة للنشر والطباعة**– وكان المرحوم عالما طاهرا تقيا صالحا وتابعا لمشيئة الله وقد تتلمذ للعلاّمة الحبر البحر الفهامة الولي الكامل المكمل ذي المعارف والخوارق والكرامات عالي النسب السيد عبد الحكيم الارواسي عليه رحمة الباري وأخذ منه وظهر كعالم إسلامي فاضل وكامل مكمل وقد لبى نداء ربه المتعال وتوفي ليلة 25 على 2001/10/26 (الثامن على التاسع من شهر شعبان المعظم سنة إثنتين وعشرين وأربعمائة وألف من الهجرة النبوية) ودفن في محل ولادته بمقبرة أيوب سلطان تغمده الله برحمته الواسعة واسكنه فسيح جناته آمين

## اسماء الكتب العربية التي نشرتها مكتبة الحقيقة

**اسماء الكتب** **عدد صفحاتها**

| اسماء الكتب | عدد صفحاتها |
|---|---|

| اسماء الكتب | عدد صفحاتها |
|---|---|
| 44 – النعمة الكبرى على العالم في مولد سيد ولد آدم ويليه نبذة من الفتاوى الحديثية ويليهما كتاب جواهر البحار | 320 |
| 45 – تسهيل المنافع وبهامشه الطب النبوي ويليه شرح الزرقاني على المواهب اللدنية ويليهما فوائد عثمانية ويليها خزينة المعارف | 624 |
| 46 – الدولة العثمانية من كتاب الفتوحات الاسلامية ويليه المسلمون المعاصرون | 272 |
| 47 – كتاب الصلاة ويليه مواقيت الصلاة ويليهما اهمية الحجاب الشرعي | 160 |
| 48 – الصرف والنحو العربي وعوامل والكافية لابن الحاجب | 176 |
| 49 – الصواعق المحرقة في الرد على اهل البدع والزندقة ويليه تطهير الجنان واللسان | 480 |
| 50 – الحقائق الاسلامية في الرد على المزاعم الوهابية | 112 |
| 51 – نور الاسلام تأليف الشيخ عبد الكريم محمد المدرس البغدادي | 192 |
| 52 – الصراط المستقيم في رد النصارى ويليه السيف الصقيل ويليهما القول الثبت ويليها خلاصة الكلام للنبهاني | 128 |
| 53 – الرد الجميل في رد النصارى ويليه ايها الولد للغزالي | 224 |
| 54 – طريق النجاة ويليه المكتوبات المنتخبة لمحمد معصوم الفاروقي | 176 |
| 55 – القول الفصل شرح الفقه الاكبر للامام الاعظم ابي حنيفة | 448 |
| 56 – جالية الاكدار والسيف البتار (لمولانا خالد البغدادي) | 128 |
| 57 – اعترافات الجاسوس الانگليزي | 128 |
| 58 – غاية التحقيق ونهاية التدقيق للشيخ السّندى | 112 |
| 59 – المعلومات النافعة لأحمد جودت باشا | 528 |
| 60 – مصباح الانام وجلاء الظلام فى رد شبه البدعى النجدى ويليه رسالة فيما يتعلق بادلة جواز التوسل بالنبى وزيارته صلّى الله عليه وسلّم | 224 |
| 61 – ابتغاء الوصول لحبّ الله بمدح الرسول ويليه البنيان المرصوص ويليهما نقيب الشتى | 240 |
| 62 – الإسلام وسائر الأديان | 336 |
| 63 – مختصر تذكرة القرطبي للأستاذ عبد الوهاب الشعراني ويليه قرة العيون للسمرقندي | 352 |